ئەللامە مۇھەممەد سالىھ ئۇسەيمىن

# ئەھلى سۈننە ۋەلجامائە ئەقىدىسى

عقيدة أهل السنة والجماعة

علامة محمد صالح العثيمين

رحمه الله

ئۇيغۇر تەرجىمە مەركىزى

# مۇندەرىجە

بىزنىڭ ئەقىدىمىز ........................................................ 5
ئاللاھ تائالانىڭ ''سۆزلىگۈچى'' دېگەن سۈپىتىگە ئىشىنىمىز11
الله تائالانىڭ ئۆزىنىڭ زاتى ۋە سۈپىتى بىلەن بارلىق مەخلۇقاتلاردىن يۇقىرى ۋە ئالىي ئورۇندا ئىكەنلىكىگە ئىشىنىمىز ........................................................ 14
الله تائالانىڭ ئۆز ئەرشى ئۈستىدە قارار ئېلىپ تۇرۇپ ئۆزىنىڭ ياراتقان مەخلۇقاتلىرى بىلەن بىرگە ئىكەنلىكىگە ئىشىنىمىز ........................................................ 16
ئىرادىنىڭ تۈرلىرى ........................................................ 18
مۇھەببەت ........................................................ 21
مۆمىنلەرنىڭ قىيامەت كۈنى الله تائالانى كۆرىدىغانلىقىغا ئىشىنىمىز ........................................................ 28
الله تائالانىڭ ئالىي مۇكەممەل سۈپەتتە تەڭداشسىز ئىكەنلىكىگە ئىشىنىمىز ........................................................ 29
تەقدىر تۆۋەندىكىدەك تۆت تۈرلۈك بولىدۇ ........................ 68
پەرىشتىلەرگە ئىشىنىش ........................................................ 80
كىتابلارغا ئىشىنىش ........................................................ 81
پەيغەمبەرگە ئىشىنىش ........................................................ 81
ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىش ........................................................ 82
تەقدىرگە ئىشىنىش ........................................................ 83

بسم الله الرحمن الرحيم

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

بارلىق ھەمدۇسانا ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى الله غا خاستۇر ۋە نەتىجىلەر، ئۆزىنى ساقلىغۇچى كىشىلەرگە، ئاداۋەت زالىملارغا خاستۇر، روشەن ھەقىقەتنىڭ ئىگىسى بولغان الله نىڭ بىرلىكىگە گۇۋاھلىق بېرىمەن، ياخشى كىشىلەرنىڭ يولباشچىسى، پەيغەمبەرلەرنىڭ ئاخىرقىسى، الله نىڭ ئەلچىسى ۋە بەندىسى بولغان مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىگە گۇۋاھلىق بېرىمەن. الله نىڭ رەھمىتى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا، ساھابىلىرىغا ۋە ياخشىلىقتا ئۇلارغا قىيامەت كۈنىگىچە ئەگەشكەن كىشىلەرگە بولسۇن!...

مەقسەت: الله تائالا ھەقىقەتەن ئۆزىنىڭ ئەلچىسى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ھەق دىن، توغرا يول بىلەن پۈتۈن ئالەمگە رەھمەت، ئۆلگە ۋە بارلىق ئىنسانلارغا ھەقىقەتنىڭ ئىسپاتى قىلىپ ئەۋەتتى.

الله مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈرگەن ھېكمەتلىك كىتابتا كىشىلەرنىڭ ئەھۋالىنى ئىسلاھ قىلىدىغان دۇنيا ـ ئاخىرەتلىك ئىشلىرىنى ئوڭشايدىغان بارلىق ئىشلارنى بايان قىلىپ بەردى. يەنى؛ ساغلام

ئەقىدە، توغرا ئەمەللەر، گۈزەل ئەدەب ـ ئەخلاقلارنى بايان قىلىپ بەردى.

ئۇلارغا كېيىنكى كۈندۈزگە ئوخشاش نۇرلۇق بولغان ئىز قالدۇرۇپ كەتمەيدىغان ۋە ھالاك بولمايدىغان توغرا كۆرسەتمىنى قويۇپ كەتتى. الله ۋە ئۇنىڭ ئەلچىسىنىڭ چاقىرىقىغا ئاۋاز قوشقۇچى ئۈممەتلەر شۇ كۆرسەتمە بىلەن ماڭدى. ئۇلار ئىنسانلارنىڭ ئەڭ ئىلغارلىرى بولغان ساھابىلەر ۋە ياخشىلىقتا ئۇلارغا ئەگەشكەنلەردۇر.

ئۇلار مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈننىتىنى تۇتتى، يولىنى مۇستەھكەملىدى ۋە ئەقىدە، ئىبادەت ۋە ئەدەب ـ ئەخلاقتا شۇ يولدا تەۋرەنمىدى. ئۇلار ھەقنى ئاشكارا قىلغۇچى بىر جامائەت بولۇپ ماڭدى، ئۇلارغا قارشى تۇرغۇچىلار ۋە بۆلگۈنچىلىك قىلىشقا ئۇرۇنغۇچىلار ئۇلارغا زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ، ئۇلار شۇ يولدا تاكى قىيامەتكىچە تەۋرەنمەي تۇرىدۇ.

الله تائالاغا شۈكرى، بىز ئۇلارنىڭ مەڭگۈلۈككە تۇتۇپ ماڭغان قۇرئان ۋە سۈننەتنىڭ كۆرسەتمىسىدىكى يولى بويىچە ئۇلارنىڭ ئىزىدىن يول ئېلىپ كېتىۋاتىمىز. بىز بۇنى ھەر بىر مۇسۇلماننىڭ زىممىسىگە چۈشكەن مەسئۇلىيەت دېيىش بىلەن بىرگە الله تائالانىڭ بىزگە

بەرگەن نېمىتىنى سۆزلەۋاتىمىز ۋە الله تائالادىن بىزنى ۋە بىزنىڭ بارلىق مۇسۇلمان قېرىنداشلىرىمىزنى دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ھەق سۆزدە مۇستەھكەم قىلىشىنى ۋە ئۆزىنىڭ چەكسىز رەھمىتى بىلەن رەھمەت قىلىشىنى سورايمىز.

بۇ تېمىدا كىشىلەرنىڭ چۈشەنچىسى ھەرخىل بولغانلىقى ئۈچۈن بۇ تېمىنى مۇھىم دەپ قاراپ ئەقىدىسىگە مۇۋاپىق بولغان ئەھل سۈننە ۋەلجامائە ھەققىدە قىسقىچە بايان قىلىپ بېرىشنى ئىختىيار قىلدىم. بۇ ئەقىدە بولسا: الله غا ۋە ئۇنىڭ پەرىشتىلىرىگە كىتابلىرىغا، ئەلچىلىرىگە، ئاخىرەت كۈنىگە، ياخشىلىق ۋە يامانلىقنىڭ الله نىڭ تەقدىرى بىلەن بولۇشىغا شەكسىز ئىشىنىش ئەقىدىسىدۇر.

الله تائالادىن بىزنى مۇشۇ ئىماندىن ئىبارەت ئۆزىنىڭ رازىلىقىغا مۇۋاپىق ۋە بەندىلىرىنىڭ مەنپەئەتىگە لايىق قىلىپ بېرىشنى سورايمىز!...

## بىزنىڭ ئەقىدىمىز

الله غا ۋە ئۇنىڭ پەرىشتىلىرىگە، ئەلچىلىرىگە، ئاخىرەت كۈنىگە ياخشىلىق ۋە يامانلىقنىڭ الله نىڭ

تەقدىرى بىلەن بولۇشىغا ئىشىنىشتۇر ۋە الله نىڭ بارلىق ئىشلارنى ئورۇنلاشتۇرغۇچى، پەيدا قىلغۇچى ۋە باشقۇرغۇچى ئىكەنلىكىگە، الله نىڭ ھەقىقىي ئىبادەتكە لايىق يالغۇز ئىلاھ ئىكەنلىكىگە ۋە باشقا بارلىق ئىبادەت قىلىنغۇچى نەرسىلەرنىڭ يالغان ئىكەنلىكىگە، الله نىڭ بارلىق گۈزەل ئىسىم ۋە مۇكەممەل سۈپەتلىرىگە (الله نىڭ بارلىق گۈزەل ئىسىم ۋە مۇكەممەل سۈپەت ھەقىقىي ئىبادەتكە لايىق ئىلاھ ئىكەنلىكىگە) ۋە ھېچ قانداق شېرىكى يوق يەككە - يېگانە پەرۋىش قىلغۇچى ئىكەنلىكىگە ئىشىنىشتۇر.

الله تائالا قۇرئاندا مۇنداق دەيدۇ:

﴿ئۇ ئاسمانلارنىڭ، زېمىن ۋە ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى شەيئىلەرنىڭ پەرۋەردىگارىدۇر، ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلغىن، الله نىڭ ئىبادىتىگە چىداملىق بولغىن، سەن ئۇنىڭ شېرىكى بارلىقىنى بىلەمسەن﴾[1].

﴿بىر الله دىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر؛ الله ھەمىشە تىرىكتۇر، ھەممىنى ئىدارە قىلىپ تۇرغۇچىدۇر؛ ئۇ مۈگدەپ قالمايدۇ، ئۇنى ئۇيقۇ باسمايدۇ؛ ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى ھەممە نەرسە الله نىڭ (مۈلكى) دۇر؛ الله نىڭ

[1] سۈرە مەريەم 65 - ئايەت.

رۇخسىتىسىز كىممۇ الله نىڭ ئالدىدا شاپائەت قىلالىسۇن؛ الله ئۇلارنىڭ ئالدىدىكى (يەنى دۇنيادا قىلغان)، كەينىدىكى (يەنى ئۇلار ئۈچۈن ئاخىرەتتە تەييارلىغان) ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى بىلىپ تۇرىدۇ؛ ئۇلار الله نىڭ مەلۇماتىدىن (الله) ئۇلارغا بىلدۈرۈشنى خالىغان نەرسىلەردىن (يەنى پەيغەمبەرلەرنىڭ تىلى ئارقىلىق بىلدۈرگەن نەرسىلەردىن) باشقا ھېچ نەرسىنى بىلمەيدۇ، الله نىڭ كۇرسى (مەلۇماتى) ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئاسمان - زېمىننى ساقلاش ئۇنىڭغا ئېغىر كەلمەيدۇ. ئۇ يۇقىرى مەرتىۋىلىكتۇر، ھەممىدىن ئۇلۇغدۇر﴾[1].

﴿الله دىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، ئۇ يوشۇرۇننى، ئاشكارىنى بىلگۈچىدۇر، ئۇ ناھايىتى شەپقەتلىكتۇر، ناھايىتى مېھرىبانىدۇر (يەنى دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە) كەڭ رەھمەت ئىگىسىدۇر. الله دىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، ئۇ (مۇتلەق) پادىشاھتۇر (يەنى پۈتۈن مەخلۇقاتنىڭ مالىكىدۇر)، پاكتۇر (يەنى ھەممە نۇقساندىن پاكتۇر)، (مۆمىنلەرگە) سالامەتلىك بېغىشلىغۇچىدۇر، (دوستلارنى قورقۇنچتىن، ئازابتىن)

[1] سۈرە بەقەرە 255 - ئايەت.

ئـەمىن قىلغۇچىــدۇر، ھــەممىنى كـۈزىتىپ تۇرغۇچىــدۇر، غالىبتــۇر، قــەھر قىلغۇچىــدۇر، ئۇلۇغلــۇق ئىگىســدۇر، (مۇشــرىكلارنىڭ) شــېرىك كەلتۈرگــەن نەرســىلىرىدىن پاكتۇر. الله (ھەممىنى) ياراتقۇچىدۇر، (يوقلۇقتىن) پەيدا قىلغۇچىــدۇر، (ھەممــە نەرسىگــە) ســۈرەت (شــەكىل) بېغىشلىغۇچىدۇر، ئـەڭ چىرايلىـق ئىســىملارغا ئىگىـدۇر، ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىنـدىكى نەرسـىلەر ئۇنىڭغا تەسبىھ ئېيتىپ تۇرىـدۇ، ئـۇ غالىبتـۇر، ھېكمـەت بىلـەن ئىـش قىلغۇچىدۇ﴾[1].

﴿ئاسـمانلارنىڭ ۋە زېمىنىنــىڭ پادىشـاھلىقى اللهغـا خاسـتۇر، الله نېمىنــى خالىسـا شۇنى يارىتىـدۇ، خالىغـان ئادەمگە قىز پەرزەنت ئاتا قىلىدۇ، خالىغان ئادەمگـە ئوغـۇل پەرزەنت ئاتا قىلىدۇ. ياكى ئۇلارغا ئوغـۇل، قىزنـى ئارىلاش بېرىدۇ، خالىغان ئادەمنى تۇغماس قىلىدۇ، الله ھەقىقەتـەن ھەممىنى بىلگۈچىدۇر، ھەممىگە قادىردۇر﴾[2].

﴿الله ئاســمانلارنى ۋە زېمىنىنــى ياراتقۇچىــدۇر، الله سىلەرگــە ئــۆز جىنسـىڭلاردىن جۈپــتىلەرنى (يــەنى ئاياللارنى) ياراتتى. ھايۋانلارغىمۇ ئۆز تىپىدىن جۈپتىلەرنى

[1] سۈرە ھەشر 22 — 24 - ئايەتكىچە.
[2] سۈرە شۇرا 49 — 50 ئايەتلەر.

ياراتتى. بۇ ئارقىلىق الله سىلەرنى كۆپەيتىدۇ، ھېچ شەيئى الله غا ئوخشاش ئەمەستۇر، الله ھەممىنى ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، ھەممىنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر. ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىنىنىڭ (خەزىنىلىرىنىڭ) ئاچقۇچلىرى الله نىڭ ئىلكىدىدۇر، الله خالىغان كىشىنىڭ رىزقىنى (سىناش يۈزىسىدىن) كەڭ قىلىدۇ، خالىغان كىشىنىڭ رىزقىنى (بالاغا مۇپتىلا قىلىپ سىناش يۈزىسىدىن) تار قىلىدۇ، الله ھەقىقەتەن ھەممە نەرسىنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر﴾[1].

﴿يەر يۈزىدىكى ھايۋانلارنىڭ ھەممىسىگە رىزىق بېرىشنى الله (مەرھەمەت يۈزىسىدىن) ئۈستىگە ئالغان، الله ئۇلارنىڭ تۇرار جايىنى ۋە (ئۆلگەندىن كېيىن) كۆمۈلىدىغان جايىنى بىلىدۇ، ئۇلارنىڭ ھەممىسى روشەن كىتابقا (يەنى لەۋھۇلمەھپۇزغا) يېزىلغاندۇر﴾[2].

﴿غەيبنىڭ خەزىنىلىرى الله نىڭ دەرگاھىدىدۇر، ئۇنى پەقەتلا الله بىلىدۇ، قۇرۇقلۇقتىكى، دېڭىزدىكى نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى الله بىلىدۇ، (دەرەختىن) تۆكۈلگەن ياپراقتىن الله بىلمەيدىغان بىرەرسىمۇ يوق، مەيلى قاراڭغۇ يەر ئاستىدىكى بىرەر دانە ئۇرۇق بولسۇن،

[1] سۈرە شۇرا 11 ـــ 12 - ئايەتلەر.
[2] سۈرە ھۇد 6 - ئايەت.

مەيلى ھۆل ياكى قۇرۇق نەرسە بولسۇن، ھەممىسى (اللهغا مەلۇم بولۇپ) لەۋھۇلمەھپۇزدا يېزىقلىقتۇر﴾①.

﴿قىيامەت (نىڭ بولىدىغان ۋاقتى) توغرىسىدىكى بىلىم ھەقىقەتەن الله نىڭ دەرگاھىدىدۇر. الله يامغۇرنى (ئۆزى بەلگىلىگەن ۋاقتتا ۋە ئۆزى بەلگىلىگەن جايغا) ياغدۇرىدۇ، بەچچىداندىكىلەرنىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى (يەنى ئوغۇلمۇ، قىزمۇ، بېجىرىممۇ، كەمتۈكمۇ، بەختلىكمۇ، بەختسىزمۇ) الله بىلىدۇ، ھېچ ئادەم ئەتە نېمىلەرنى قىلىدىغانلىقىنى (يەنى ئۇنىڭغا نېمە ئىش بولىدىغانلىقىنى، ياخشى ـ يامان ئىشلاردىن نېمىلەرنى قىلىدىغانلىقىنى) بىلمەيدۇ، ھېچ ئادەم ئۆزىنىڭ قەيەردە ئۆلىدىغانلىقىنى بىلمەيدۇ، الله ھەقىقەتەن (پۈتۈن ئىشلارنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر، (شەيئىلەرنىڭ ئىچكى ۋە تاشقى تەرەپلىرىدىن) تولۇق خەۋەرداردۇر﴾②.

① سۈرە ئەنئام 59 ـ ئايەت.
② سۈرە لوقمان 34 ـ ئايەت.

## ئاللاھ تائالانىڭ "سۆزلىگۈچى" دېگەن سۈپىتىگە ئىشىنىمىز

﴿بىز نۇرغۇن پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتتۇق، ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئىلگىرى (ئى مۇھەممەد!) ساڭا بايان قىلغانلىرىمىزمۇ بار، ساڭا بايان قىلمىغانلىرىمىزمۇ بار، اللہ مۇساغا (بىۋاستە) سۆز قىلدى﴾[1].

﴿مۇسا بىز ۋەدە قىلغان ۋاقىتتا كەلگەن ۋە پەرۋەردىگارى ئۇنىڭغا (بىۋاستە) سۆزقىلغان چاغدا: «پەرۋەردىگارىم! ماڭا ئۆزەڭنى كۆرسەتكىن، سېنى بىركۆرەي» دېدى. الله: «مېنى (بۇ دۇنيادا) ھەرگىز كۆرەلمەيسەن (چۈنكى ئىنساننىڭ بۇ ئاجىز تېنى بۇنىڭغا تاقەت قىلالمايدۇ). لېكىن تاغقا قارىغىن، ئەگەر تاغ ئورنىدا مەھكەم تۇرالىسا، مېنى كۆرەلەيسەن» دېدى. پەرۋەردىگارى تاغقا تەجەللى قىلىش بىلەن، تاغنى تۈپتۈز قىلىۋەتتى، مۇسا بىھوش بولۇپ يىقىلدى. ئۇ ھوشىغا كېلىپ: «(پەرۋەردىگارىم!) سەن پاكتۇرسەن، ساڭا تەۋبە قىلدىم، مەن (سېنىڭ ئۇلۇغلۇقۇڭغا) ئىشەنگۈچىلەرنىڭ ئەۋۋىلىمەن» دېدى﴾[2]. ﴿ئۇنىڭغا بىز

[1] سۈرە نىسا 164 ـ ئايەت.
[2] سۈرە ئەئراف 143 ـ ئايەت.

مەرھەمەت قىلىپ قېرىندىشى ھارۇننى پەيغەمبەر قىلىپ بەردۇق﴾[1].

﴿ئېيتقىنكى، «پەرۋەردىگارىمنىڭ سۆزلىرىنى يېزىش ئۈچۈن، ئەگەر دېڭىز (سۈيى) سىيا بولۇپ كەتسە، پەرۋەردىگارىمنىڭ سۆزلىرى تۈگىمەي تۇرۇپ، دېڭىز (سۈيى) چوقۇم تۈگەپ كەتكەن بولاتتى، مۇبادا يەنە شۇنچىلىك دېڭىز (سۈينى) كەلتۈرسەكمۇ»﴾[2].

﴿ئەگەر يەر يۈزىدىكى دەرەخلەرنىڭ ھەممىسى قەلەم بولغان، دېڭىز (سىيا) بولغان، ئۇنىڭغا يەنە يەتتە دېڭىز(نىڭ سىياسى) قوشۇلغان تەقدىردىمۇ الله نىڭ سۆزلىرىنى (يېزىپ) تۈگەتكىلى بولمايدۇ، الله ھەقىقەتەن غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر﴾[3] ئايەتلىرىدە بايان قىلىنغىنى بويىچە ئىشىنىمىز.

ۋە يەنە الله تائالانىڭ سۆزلىرىنىڭ ئەڭ گۈزەل، ھۆكۈملىرىنىڭ ئەڭ ئادىل ۋە خەۋەرلىرىنىڭ ئەڭ ئىشەنچلىك ئىكەنلىكىگە ئىشىنىمىز. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿پەرۋەردىگارىڭنىڭ سۆزى ناھايىتى راستتۇر،

[1] سۈرە مەريەم 53 - ئايەت.
[2] سۈرە كەھف 109 - ئايەت.
[3] سۈرە لوقمان 27 - ئايەت.

ناھايىتى توغرىدۇر، ئۇنىڭ سۆزىنى ئۆزگەرتەلەيدىغان ھېچ كىشى يوقتۇر. الله (بەندىلەرنىڭ سۆزلىرىنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، (ئەھۋالىنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر﴾[1].

﴿الله دىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر. الله شەكسىز بولىدىغان قىيامەت كۈنىدە سىلەرنى (ھېساب ئېلىش ئۈچۈن مەھشەرگاھقا) جەزمەن يىغىدۇ. الله دىنمۇ توغرا سۆزلۈك كىم بار؟ (يەنى سۆزىدە، ۋەدىسىدە الله دىنمۇ سادىق ھېچكىم يوق)﴾[2].

﴿ئېيتقىنكى، قۇرئاننى جىبرىئىل مۆمىنلەرنىڭ (ئىمانىنى) مۇستەھكەم قىلىش ئۈچۈن، مۇسۇلمانلارغا ھىدايەت ۋە خۇش خەۋەر قىلىپ، پەرۋەردىگارىڭ ھوزۇرىدىن راستچىللىق بىلەن نازىل قىلدى﴾[3].

ۋە ﴿شۈبھىسىزكى، قۇرئان ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن نازىل قىلىنغاندۇر. ئاگاھلاندۇرغۇچىلاردىن بولۇشۇڭ ئۈچۈن، ئىشەنچلىك جىبرىئىل ئۇنى سېنىڭ

[1] سۈرە ئەنئام 115 - ئايەت.
[2] سۈرە نىسا 87 - ئايەت.
[3] سۈرە نەھل 102 - ئايەت.

قەلبىڭگە ئېلىپ چۈشتى. (قۇرئان) ئوچۇق ئەرەبى تىلىدا (نازىل بولدى)﴾①.

## الله تائالانىڭ ئۆزىنىڭ زاتى ۋە سۈپىتى بىلەن بارلىق مەخلۇقاتلاردىن يۇقىرى ۋە ئالىي ئورۇندا ئىكەنلىكىگە ئىشىنىمىز

﴿بىر الله دىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر؛ الله ھەمىشە تىرىكتۇر، ھەممىنى ئىدارە قىلىپ تۇرغۇچىدۇر؛ ئۇ مۈگدەپ قالمايدۇ، ئۇنى ئۇيقۇ باسمايدۇ؛ ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى ھەممە نەرسە الله نىڭ (مۈلكى) دۇر؛ الله نىڭ رۇخسىتىسىز كىممۇ الله نىڭ ئالدىدا شاپائەت قىلالىسۇن؛ الله ئۇلارنىڭ ئالدىدىكى (يەنى دۇنيادا قىلغان)، كەينىدىكى (يەنى ئۇلار ئۈچۈن ئاخىرەتتە تەييارلىغان) ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى بىلىپ تۇرىدۇ؛ ئۇلار الله نىڭ مەلۇماتىدىن (الله) ئۇلارغا بىلدۈرۈشنى خالىغان نەرسىلەردىن (يەنى پەيغەمبەرلەرنىڭ تىلى ئارقىلىق بىلدۈرگەن نەرسىلەردىن) باشقا ھېچ نەرسىنى بىلمەيدۇ، الله نىڭ كۇرسى (مەلۇماتى) ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ئۆز

---

① سۇرە شۇئەرا 192 ــــ 195 - ئايەتكىچە.

ئىچىگە ئالىدۇ. ئاسمان ـ زېمىننى ساقلاش ئۇنىڭغا ئېغىر كەلمەيدۇ. ئۇ يۇقىرى مەرتىۋىلىكتۇر، ھەممىدىن ئۇلۇغدۇر﴾[1].

﴿اللّٰه بەندىلىرىنىڭ ئۈستىدە قاھىردۇر (يەنى اللّٰه بەندىلىرىنى تىزگىنلەپ تۇرغۇچىدۇر)، ئۇ ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر، ھەممىدىن خەۋەرداردۇر﴾[2].

﴿شۈبھىسىزكى، سىلەرنىڭ پەرۋەردىگارىڭلار اللّٰه دۇر، ئۇ ئاسمانلارنى، زېمىننى ئالتە كۈندە ياراتتى. ئاندىن ئەرش ئۈستىدە ئۆزىگە لايىق رەۋىشتە قارارئالدى. اللّٰه خالايىقنىڭ ئىشلىرىنى (ئۆز ھېكمىتىگە مۇۋاپىق) ئىدارە قىلىپ تۇرىدۇ، (قىيامەت كۈنى) ھەر قانداق شاپائەت قىلغۇچى ئالدى بىلەن اللّٰه نىڭ ئىزنىنى ئالىدۇ، ئەنە شۇ اللّٰه سىلەرنىڭ پەرۋەر دىگارىڭلاردۇر، ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلىڭلار، ۋەز ـ نەسىھەت ئالامسىلەر؟﴾[3] اللّٰه تائالانىڭ ئەرشىنىڭ ئۇلۇغلۇقى ۋە كاتتىلىقىغا لايىقتۇر، قانداق ھالەت قارار ئالدىغانلىقى اللّٰه تائالادىن باشقا ھېچ كىم بىلمەيدۇ.

[1] سۈرە بەقەرە 255 - ئايەت.
[2] سۈرە ئەنئام 18 - ئايەت.
[3] سۈرە يۇنۇس 3 - ئايەت.

## ﷲ تائالانىڭ ئۆز ئەرشى ئۈستىدە قارار ئېلىپ تۇرۇپ ئۆزىنىڭ ياراتقان مەخلۇقاتلىرى بىلەن بىرگە ئىكەنلىكىگە ئىشىنىمىز

بىز ﷲ تائالانىڭ بەندىلەرنىڭ سۆزلىرىنى ئاڭلاپ، ئەھۋالىنى بىلىپ، ئىشلىرىنى كۆرۈپ ۋە تىزگىنلەپ تۇرىدىغانلىقىغا، زېمىنغا ئىگىدارچىلىق قىلىش ھوقۇقىنى ئۆزى خالىغان كىشىگە بېرىدىغان، خالىغان كىشىدىن ئېلىۋالىدىغانلىقىغا، خالىغان كىشىنى ئەزىز ۋە خار قىلىدىغانلىقىغا، ياخشىلىقنىڭ ﷲ نىڭ قولىدا ئىكەنلىكىگە، ئۇنىڭ ھەممە ـ نەرسىگە قادىر ئىكەنلىكىگە مۇشۇنداق ئالىي سۈپەتكە لايىق بولغان زاتنىڭ ئۆزىنىڭ ئەرشىدە قارار ئېلىپ تۇرۇپ ئۆزىنىڭ ياراتقان مەخلۇقاتلىرى بىلەن ھەقىقەتتە بىرگە ئىكەنلىكىگە ئىشىنىمىز.

﴿ﷲ ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ياراتقۇچىدۇر، ﷲ سىلەرگە ئۆز جىنسىڭلاردىن جۈپتىلەرنى (يەنى ئاياللارنى) ياراتتى. ھايۋانلارغىمۇ ئۆز تىپىدىن جۈپتىلەرنى ياراتتى. بۇ ئارقىلىق ﷲ سىلەرنى كۆپەيتىدۇ، ھېچ شەيئى

الله غــا ئوخشــاش ئەمەســتۇر، الله هــەممىنى ئــاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، ھەممىنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر﴾[1].

بىز جەھمىيىە پىرقىسى ئىچىدىكى ھۇلۇلىيە گۇرۇھى ۋە باشــقا بــەزى پــىرقىلەر ئىيتقىنىــدەك: ھەقىقەتــەن الله ئۆزىنىــڭ ياراتقــان مەخلــۇقاتلىرى بىلــەن زېمىنــدا بىرگــە بولــدۇ، دەپ قارىمــايمىز، مۇشــۇنداق سۆزنى دېگــۈچىنى ئېزىپ كەتكۈچى ياكى كاپىر دەپ قارايمىز. چۈنكى، ئۇلار الله تائالانى لايىق بولمىغان سۈپەت بىلەن سۈپەتلىدى.

بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خەۋەر بەرگەن ھەدىس بويىچە الله تائالانىڭ ھەر كېچىسى كېچىنىڭ ئاخىرقى ئۈچتىن بىرى قالغاندا دۇنيا ئاسمىنىغا چۈشۈپ «كىمكى، دۇئــا قىلســا ئىجابــەت قىلىمــەن، بىــر نەرســە سورىســا بېرىمەن، كەچۈرۈم تەلەپ قىلسا كەچۈرىمەن» دەپ نىدا قىلىــدىغانلىقىغا ئىشــىنىمىز ۋە الله تائالانىــڭ ﴿(ئــى غاپىــللار!) بۇنىڭــدىن يىنىــڭلار، زېمىــن ئارقىمــۇ ئارقــا تەۋرىتىلگەن چاغدا. پەرۋەردىگارىڭ كەلگەن ۋە پەرىشتىلەر سەپ ـ سەپ بولۇپ كەلگەن چاغـدا. (گۇناھكارلارنىڭ كۆرۈشــى ئۈچــۈن) جەھەننــەم كەلتۈرۈلگــەن چاغــدا، شــۇ كۈندە ئىنسان (يەنى كاپىر) (دۇنيادىكى قىلمىشلىرىنى)

---

[1] سۈرە شۇرا 11 ـ ئايەت.

ئەسلەيدۇ، (بۇ چاغدا) ئەسلىگەننىڭ ئۇنىڭغا نىمە پايدىسى بولسۇن﴾① دېگەن ئايەتلىرىدە بايان قىلىنغانىدەك قىيامەت مەيدانىغا بەندىلەرنىڭ ئوتتۇرىدىكى ئىشلارنى ئايرىش ئۈچۈن كېلىدىغانلىقىغا ئىشىنىمىز.

## ئىرادىنىڭ تۈرلىرى

اللّٰه تائالانىڭ ئۆزى خالىغاننى قىلىدىغانلىقىغا ئىشىنىمىز. اللّٰه مۇنداق دېگەن: ﴿اللّٰه خالىغىنىنى قىلغۇچىدۇر﴾② اللّٰه تائالانىڭ بىر ئىشنى ئىرادە قىلىشى ئىككى تۈرلۈك بولۇپ، بۇنىڭ (كاتتىلىقىغا مۇناسىۋەتلىك بولۇپ) بىرى كەۋنىيە، بۇنىڭ بىلەن اللّٰه ئىرادە قىلغان بىر ئىش مەيلى بەندە ياخشى كۆرسۇن يامان كۆرسۇن يۈز بېرىدۇ. اللّٰه: ﴿ئەنە شۇ پەيغەمبەرلەرنىڭ بەزىسىنى بەزىسىدىن ئۈستۈن قىلدۇق؛ اللّٰه ئۇلارنىڭ بەزىسى (يەنى مۇسا ئەلەيھىسسالام) بىلەن سۆزلەشتى ۋە بەزىسىنىڭ (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ) دەرىجىسىنى يۇقىرى كۆتۈردى. مەريەم ئوغلى ئىساغا (ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرۈش، گاچىلارنى، بەرەس كېسىلىنى ساقايتىشقا

① سۈرە فەجر 21 — 23 - ئايەتكىچە.
② سۈرە بۇرۇج 16 - ئايەت.

ئوخشاش) روشەن مۆجىزىلەرنى ئاتا قىلدۇق. ئۇنى روھۇلقۇدۇس (يەنى جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام) بىلەن كۈچلەندۈردۇق. ئەگەر الله خالىغان بولسا ئىدى، ئۇلاردىن كېيىن كەلگەن ئۈممەتلەر ئۇلارغا روشەن دەلىللەر كەلگەندىن كېيىن ئۆز ئارا ئۇرۇشماس ئىدى، لېكىن ئۇلار ئىختىلاپ قىلىشتى، بەزىسى ئىمان ئېيتتى، بەزىسى كاپىر بولدى. ئەگەرالله خالىغان بولسا ئىدى، ئۇلار ئۆز ئارا ئۇرۇشماس ئىدى، لېكىن الله خالىغىنىنى قىلىدۇ﴾[1] دەيدۇ.

﴿مەن سىلەرگە نەسىھەت قىلماقچى بولسام، الله سىلەرنى گۇمراھ قىلماقچى بولسا، ئۇ چاغدا مېنىڭ سىلەرگە قىلغان نەسىھىتىمنىڭ سىلەرگە پايدىسى بولمايدۇ، الله سىلەرنىڭ پەرۋەردىگارىڭلاردۇر، سىلەر اللهنىڭ دەرگاھىغا قايتىسىلەر»﴾[2] دېگەن ئايەتلىرىدە بايان قىلىنغىنىدەك.

يەنە بىرى شەرئىيي ھۆكۈملەرگە مۇناسىۋەتلىك بولۇپ: بۇنىڭدا الله ئىرادە قىلغان ئىشنىڭ چوقۇم يۈز بېرىشى شەرت ئەمەس. بۇ ئىشلارنىڭ يۈز بېرىشى

[1] سۈرە بەقەرە 253 - ئايەت.
[2] سۈرە ھۇد 34 - ئايەت.

ياخشى كۆرىدۇ. ﴿الله سىلەرنىڭ تەۋبەڭلارنى قوبۇل قىلىشنى خالايدۇ (بۇ الله نىڭ رەھمىتىنىڭ كەڭلىكىنى كۆرسىتىش ئۈچۈن تەكرارلانىدى). شەھۋەتلەرگە ئەگىشىدىغانلار (يەنى شەيتانغا ئەگىشىدىغان فاجىرلار) توغرا يولدىن بۇرۇلۇپ كېتىشىڭلارنى (شۇلارغا ئوخشاش فاجىر بولۇشۇڭلارنى) خالايدۇ﴾[1] دېگەندەك ۋە يەنە الله تائالانىڭ كەۋنىييە ۋە شەرئىييە ئىرادىلىرىنىڭ ئۆزىنىڭ ھېكمىتىگە ئاساسەن بولىدىغانلىقى، الله ھۆكۈم قىلغان ھەر قانداق نەرسە مەيلى كەۋنىييە بولسۇن ياكى شەرئىييە بولسۇن ئۇ ئىش چوقۇم ئۆز ھېكمىتىگە مۇۋاپىق ھالدا بولىدىغانلىقىغا ئىشىنىمىز، بۇ ھېكمەتلەرنى بىز قىسقا ئەقلىمىز بىلەن بىلىشكە ئاجىزلىق قىلىمىز.

﴿الله ئەڭ ئادىل ھۆكۈم قىلغۇچى ئەمەسمۇ؟﴾[2] ﴿ئۇلار جاھىلىيەت دەۋرىنىڭ ھۆكمىنى تەلەپ قىلامدۇ؟ (الله غا) چىن ئىشىنىدىغان قەۋمنىڭ نەزىرىدە ھۆكۈمدە الله دىنمۇ ئادىل كىم بار﴾[3].

---

[1] سۈرە نىسا 27 - ئايەت.
[2] سۈرە تىن 8 - ئايەت.
[3] سۈرە مائىدە 50 - ئايەت.

## مۇھەببەت

**الله تائالانىڭ ئۆزىنىڭ بەندىلىرىنى ياخشى كۆرىدىغانلىقىغا ۋە ئۇ بەندىلەرنىڭمۇ الله تائالانى ياخشى كۆرىدىغانلىقىغا ئىشىنىمىز**

﴿ئى مۆمىنلەر! سىلەردىن كىمكى مۇرتەد بولىدىكەن، الله (ئۇنىڭ ئورنىغا) الله ئۇلارنى دوست تۇتىدىغان، ئۇلارمۇ الله نى دوست تۇتىدىغان، مۆمىنلەرگە كۆيۈنىدىغان، كاپىرلارغا شەپقەتسىز، الله نىڭ يولىدا جىھاد قىلىدىغان ۋە مالامەت قىلغۇچىنىڭ مالامىتىدىن قورقمايدىغان بىر قەۋمنى كەلتۈرىدۇ. بۇ (يەنى يۇقىرىدىكى سۈپەتلەر بىلەن سۈپەتلىنىش) الله نىڭ پەزلىدۇركى، (الله) ئۇنى (بەندىلىرىدىن) خالىغان كىشىگە بېرىدۇ، الله (نىڭ پەزلى) كەڭدۇر، (الله) ھەممىنى بىلگۈچىدۇر﴾[1].

﴿ئۇلارنىڭ سۆزى پەقەت: «پەرۋەردىگارىمىز! گۇناھلىرىمىزنى، ئىشىمىزدا چەكتىن ئاشقانلىقىمىزنى مەغپىرەت قىلغىن، قەدەملىرىمىزنى (جەڭ مەيدانىدا)

[1] سۈرە مائىدە 54 - ئايەت.

مۇستەھكەم قىلغىن ۋە كاپىر قەۋمگە قارشى بىزگە ياردەم بەرگىن» دېگەندىن باشقا بولمىدى﴾[1].

﴿ئەگەر مۆمىنلەردىن ئىككى گۇرۇھ ئۇرۇشۇپ قالسا، ئۇلارنىڭ ئارىسىنى تۈزەپ قويۇڭلار، ئەگەر ئۇلارنىڭ بىرى ئىككىنچىسىگە تاجاۋۇز قىلسا، تاجاۋۇز قىلغۇچى تاكى الله نىڭ ھۆكمىگە قايتقانغا قەدەر (يەنى تاجاۋۇزىنى توختاتقانغا قەدەر) ئۇنىڭ بىلەن ئۇرۇشۇڭلار، ئەگەر ئۇلار (الله نىڭ ئەمرىگە) قايتسا، ئۇلارنىڭ ئارىسىنى (ھېچبىر تەرەپكە يان باسماستىن) ئادىللىق بىلەن تۈزەپ قويۇڭلار، (ھەممە ئىشتا) ئادىل بولۇڭلار، الله ھەقىقەتەن ئادىللارنى دوست تۇتىدۇ﴾[2]. ﴿رامىزان ئېيىدا قۇرئان نازىل بولۇشقا باشلىدى، قۇرئان ئىنسانلارغا يېتەكچىدۇر، ھىدايەت قىلغۇچى ۋە ھەق بىلەن ناھەقنى ئايرىغۇچى روشەن ئايەتلەردۇر، سىلەردىن كىمكى رامىزان ئېيىدا ھازىر بولسا رامىزان روزىسىنى تۇتسۇن؛ كىمكى كېسەل ياكى سەپەر ئۈستىدە (يەنى مۇساپىر) بولۇپ (تۇتمىغان بولسا، تۇتمىغان كۈنلەر ئۇچۇن) باشقا كۈنلەردە تۇتسۇن. الله سىلەرگە ئاسانلىقنى خالايدۇ، تەسلىكنى خالىمايدۇ، (ئاغزىڭلار ئوچۇق يۈرگەن كۈنلەرنىڭ قازاسىنى قىلىش

---

[1] سۈرە ئال ئىمران 147 - ئايەت.
[2] سۈرە ھۇجۇرات 9 - ئايەت.

بىلەن رامىزان روزىسىنىڭ) سانىنى تولدۇرۇشۇڭلارنى، سىلەرنى ھىدايەت قىلغانلىقىغا اللە نى ئۇلۇغلىشىڭلارنى، (ئۇنىڭ ئىنئاملىرىغا) شۈكۈرقىلىشىڭلارنى خالايدۇ﴾①.

اللە نىڭ ئۆزى بەلگىلىگەن ئىش ـ ھەرىكەتلەرنى ۋە سۆزلەرنى ياخشى كۆرىدىغانلىقى ۋە ئۆزى چەكلىگەنلىگەن ئىشلارنى قىلغانلارنى ياقتۇرمايدىغانلىقىغا ئىشىنىمىز.

﴿ئەگەر كاپىر بولساڭلار اللە سىلەردىن بىھاجەتتۇر، اللە بەندىلىرىنىڭ كاپىر بولۇشىغا رازى بولمايدۇ، ئەگەر سىلەر شۈكۈر قىلساڭلار، اللە سىلەرنىڭ قىلغان شۈكۈرۈڭلاردىن رازى بولىدۇ، بىر گۇناھكار ئادەم باشقا بىراۋنىڭ گۇناھىنى ئۈستىگە ئالمايدۇ (يەنى ھەر ئادەم قىلغان گۇناھىغا ئۆزى جاۋابكار بولىدۇ)، ئاندىن سىلەر پەرۋەردىگارىڭلارنىڭ دەرگاھىغا قايتىسىلەر، اللە قىلمىشىڭلارنى سىلەرگە ئېيتىپ بېرىدۇ، اللە ھەقىقەتەن دىللاردىكى سىرلارنى تولۇق بىلگۈچىدۇر﴾②.

﴿ئەگەر ئۇلارنىڭ جىھادقا چىقىش نىيىتى بولسا، ئەلۋەتتە ئۇنىڭغا تەييارلىق قىلاتتى، لېكىن اللە ئۇلارنىڭ چىقىشىنى ياقتۇرمىدى، (ئۇلارنىڭ دىللىرىغا ھورۇنلۇقنى

① سۈرە بەقەرە 195 ـ ئايەت.
② سۈرە زۇمەر 7 ـ ئايەت.

سىلىپ) ئۇلارنىڭ ئىرادىسىنى سۇندۇردى. (ئۇلارغا) «ئۆيلىرىدە قېلىپ قالغۇچىلار (يەنى ئايالىلار، كىچىك باللار، ئاجىزلار) بىلەن قېلىڭلار» دېيىلدى﴾①.

اللە نىڭ ئىمان ئېيتقان، ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلارنى ياخشى كۆرىدىغانلىقىغا ئىشىنىمىز. اللە بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۇلارغا پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىدا بېرىلىدىغان مۇكاپات (ئۇلارنىڭ) تۇرار جايى بولغان، ئاستىدىن ئۆستەڭلار ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەردۇركى، ئۇلار جەننەتلەردە مەڭگۈ قالىدۇ. اللە ئۇلاردىن رازى بولىدۇ، ئۇلارمۇ اللە دىن مەمنۇن بولىدۇ. بۇنىڭغا پەرۋەردىگارىدىن قورققان ئادەم ئېرىشىدۇ﴾② دېگەن ئايەتلىرىدە ئىپادىلەنگەندەك.

كاپىرلار ۋە ئۇلاردىن باشقا اللە تائالانىڭ ئازابىغا لايىق بولغۇچىلارغا غەزەپ قىلىدىغانلىقىغا ئىشىنىمىز. بۇ ھەقتە ﴿(مۆمىنلەرنىڭ دىللىرىغا اللە نىڭ تەمكىنلىك چۈشۈرۈشى) مۇناپىق ۋە مۇناپىقەلەرگە، مۇشرىك ۋە مۇشرىكەلەرگە ئازاب قىلىش ئۈچۈندۇر، ئۇلار اللە غا قارىتا (اللە پەيغەمبىرگە ۋە مۆمىنلەرگە ياردەم) بەرمەيدۇ

① سۈرە تەۋبە 46 - ئايەت.

② سۈرە بەييىنە 8 - ئايەت.

دەيــدىغان يامــان ئــويلاردا بولــدى، (ئــۇلار مۆمىنلەرگــە يەتسۇن دېگەن) ھالاكەت ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىگە يېتىدۇ. الله ئۇلارغا غەزەپ قىلدى، ئۇلارنى رەھمىتىدىن يىراق قىلدى، ئۇلارغا جەھەننەمنى تەييارلىدى، جەھەننەم نېمىدېگەن يامان جاي!﴾[①] دەيدۇ.

﴿كىمكى الله غا ئىمان ئېيتقاندىن كېيىن ئىماندىن يېنىۋالسا، ــ قەلبى ئىمان بىلەن مۇستەھكەم تۇرسىمۇ مەجبۇرلاش ئاستىدا (ئاغزىدىلا) ئىماندىن يانغانلىقىنى بىلدۈرگەنلەر بۇنىڭدىن مۇستەسنا ــ كۇفرى بىلەن كۆڭلى ئازادە بولسا (يەنى ئىختىيارىي يوسۇندا مۇرتەد بولغان بولسا)، ئۇ الله نىڭ غەزىپىگە دۇچار بولىدۇ ۋە چوڭ ئازابقا قالىدۇ﴾[②].

الله تائالانىڭ "ۋەجھ"[③] دېگەن سۈپىتىنىڭ ھەق ئىكەنلىكىگە ئىشىنىمىز ۋە الله تائالانىڭ ﴿ئەزىمەتلىك ۋە

---

[①] سۈرە فەتىھ 6 - ئايەت.

[②] سۈرە نەھل 106 - ئايەت.

[③] "ۋەجھ" ئەرەب تىلىدا يۈز دېگەن بولۇپ، بەزى ئۆلىمالار بۇنى يۈز دەپ تەرجىمە قىلسا كىشىلەرنىڭ ئېڭىغا الله تائالانىڭ ئىنسانلارغا ئوخشاش يۈزى بار دەپ تەسەۋۋۇر قىلىپ قېلىشىدىن ئېھتىيات قىلىپ يۈز دېگەن سۆزنى الله تائالانىڭ زاتى ۋە شۇنىڭدەك الله تائالانىڭ قولى، كۆزى ۋە قارار ئېلىش قاتارلىق سۆزلەرنىڭ ھەممىسىنى كۆچمە مەنە ئورنىدا قوللىنىپ ھەرخىل تەبىرلەرنى بەگەن. ئەمما ئەھل سۈننەت ۋەلجامائە ئەقىدىسىكىلەر قۇرئاندا قانداق كەلگەن بولسا شۇ پېتى چۈشىنىمىز. ئەمما الله تائالانىڭ يۈقىرىدىكى كۆز، قول دېگەندەك ئەزالىرى ھەرگىزمۇ مەخلۇقاتلارنىڭ ئەزالىرىغا ئوخشىماستىن بىزنىڭ

كــەرەملىك پەرۋەردىگــارىڭنىڭ زاتــى مەڭگــۈ قالــدۇ﴾[1] دېگەندىكىدەك الله تائالانىڭ ئىككى ئۇلۇغ كاتتا قولىنىڭ بار ئىكەنلىكىگە ئىشىنىمىز ﴿يەھۇدىيلار: «الله نىڭ قولى باغلاغلىقتۇر (يەنى الله بېخىلدۇر ياكى پېقىردۇر)» دېدى. يەھۇدىيلارنىڭ قوللىرى باغلانسۇن! ئۇلار بۇ سۆزلىرى سەۋەبلىك الله نىڭ رەھمىتىدىن يىراق قىلىندى، ئەمەلدە الله نىڭ ئىككى قولى ئوچۇقتۇر، قانداق خالىسا شۇنداق رىزىق بېرىدۇ، پەرۋەدىگارىڭ تەرىپىدىن ساڭا نازىل قىلىنغان قۇرئان ئۇلارنىڭ كۆپچىلىكىدە يامانلىق بىلەن كۇفرىنى ئاشۇرىدۇ (يەنى ئۇلارنىڭ ساڭا دۈشمەنلىكىنى ۋە قۇرئاننى ئىنكار قىلىشىنى زىيادە قىلىدۇ). بىز ئۇلارنىڭ ئارىسىغا قىيامەتكىچە داۋاملىشىدىغان ئۆچمەنلىك ۋە دۈشمەنلىكنى سالدۇق، ئۇلار ھەرقاچان (رەسۇلۇللا غا قارشى) ئۇرۇش ئوتىنى ياقماقچى بولسا، الله ئۇنى ئۆچۈرىدۇ، ئۇلار يەر يۈزىدە (ئىسلامغا سۇيىقەست قىلىش ۋە مۇسۇلمانلار ئارىسىدا

---

تەسەۋۋۇر قىلىنمىزدىن تاشقىرى ئۆزىگە لايىق رەۋىشتىدۇر. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەن: ﴿ھېچ شەيئى الله غا ئوخشاش ئەمەستۇر﴾ سۈرە شۇرا 11 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[1] سۈرە رەھمان 27 - ئايەت.

پىتنە قوزغاش بىلەن) بۇزغۇنچىلىق قىلىپ يۈرىدۇ، الله بۇزغۇنچىلىق قىلغۇچىلارنى ياقتۇرمايدۇ﴾[1].

﴿ئۇلار الله نى ھەقىقىي رەۋىشتە تونۇمىدى. قىيامەت كۈنى زېمىن پۈتۈنلەي الله نىڭ چاڭگىلىدا بولىدۇ، ئاسمانلار الله نىڭ ئوڭ قولىدا قاتلىنىپ تۇرىدۇ، الله ئۇلار (يەنى مۇشرىكلار)نىڭ شېرىك كەلتۈرگەن نەرسىلىرىدىن پاكتۇر ۋە ئۈستۈندۇر﴾[2] ۋە ھەقىقەتەن الله تائالانىڭ ئىككى كۆزنىڭ بار ئىكەنلىكىگە ئىشىنىمىز. ﴿بىزنىڭ كۆز ئوڭىمىزدا ۋەھيىمىز بويىچە كېمە ياسىغىن، (ئۆزلىرىگە) زۇلۇم قىلغانلار توغرىسىدا ماڭا سۆز ئاچمىغىن (يەنى ئۇلارغا شاپائەت قىلمىغىن)، ئۇلار چوقۇم (توپان بالاسىدا) غەرق قىلىنىدۇ»﴾[3].

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله نىڭ پەردىسى نۇردۇر، ئەگەر ئۇنى ئېچىۋەتسە الله نىڭ يۈزىنىڭ نۇرىدىن كۆزى يەتكەن نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى كۆيۈپ كەتكەن بولاتتى» دېگەن.

---

[1] سۈرە مائىدە 64 - ئايەت.
[2] سۈرە زۇمەر 67 - ئايەت.
[3] سۈرە ھۇد 37 - ئايەت.

ئەھلى سۈننە ۋەلجامائە الله تائالانىڭ ئىككى كۆزىنىڭ بار ئىكەنلىكىگە بىرلىككە كەلدى. بۇنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ دەججال توغرىسىدا دېگەن سۆزىمۇ كۈچلەندۈرىدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەرنىڭ پەرۋەردىگارىڭلار ھەقىقەتەن ئالغاي ئەمەس ۋە لېكىن دەججال ئالغايدۇر» ﴿كۆزلەر الله نى كۆرمەيدۇ، الله كۆزلەرنى كۆرۈپ تۇرىدۇ، الله (بەندىلىرىگە) مېھرىباندۇر، ھەممىدىن خەۋەرداردۇر﴾[1] دېگەندەك ئايەتتە سۆزلىگىنىدەك ئىشىنىمىز.

## مۆمىنلەرنىڭ قىيامەت كۈنى الله تائالانى كۆرىدىغانلىقىغا ئىشىنىمىز

﴿بۇ كۈندە، (سائادەتمەنلەرنىڭ) يۈزلىرى نۇرلۇق بولىدۇ. (ئۇلار) پەرۋەردىگارىغا قاراپ تۇرىدۇ﴾[2].

---

[1] سۈرە ئەنئام 103 - ئايەت.
[2] سۈرە قىيامەت 22 — 23 - ئايەتلەر.

## الله تائالانىڭ ئالىي مۇكەممەل سۈپەتتە تەڭداشسىز ئىكەنلىكىگە ئىشىنىمىز

﴿الله ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ياراتقۇچىدۇر، الله سىلەرگە ئۆز جىنسىڭلاردىن جۈپتىلەرنى (يەنى ئاياللارنى) ياراتتى. ھايۋانلارغىمۇ ئۆز تىپىدىن جۈپتىلەرنى ياراتتى. بۇ ئارقىلىق الله سىلەرنى كۆپەيتىدۇ، ھېچ شەيئى الله غا ئوخشاش ئەمەستۇر، الله ھەممىنى ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، ھەممىنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر﴾[1].

ۋە الله تائالانىڭ ھەمىشە تىرىك، ھەممىنى ئىدارە قىلىپ تۇرغۇچى ئىكەنلىكىگە ئىشىنىمىز ﴿بىر الله دىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر؛ الله ھەمىشە تىرىكتۇر، ھەممىنى ئىدارە قىلىپ تۇرغۇچىدۇر؛ ئۇ مۈگدەپ قالمايدۇ، ئۇنى ئۇيقۇ باسمايدۇ؛ ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى ھەممە نەرسە الله نىڭ (مۈلكى) دۇر؛ الله نىڭ رۇخسىتىسىز كىممۇ الله نىڭ ئالدىدا شاپائەت قىلالىسۇن؛ الله ئۇلارنىڭ ئالدىدىكى (يەنى دۇنيادا قىلغان)، كەينىدىكى (يەنى ئۇلار ئۇچۇن ئاخىرەتتە تەييارلىغان) ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى بىلىپ تۇرىدۇ؛ ئۇلار الله نىڭ مەلۇماتىدىن

[1] سۈرە شۇرا 11 - ئايەت.

(الله) ئۇلارغا بىلدۈرۈشنى خالىغان نەرسىلەردىن (يەنى پەيغەمبەرلەرنىڭ تىلى ئارقىلىق بىلدۈرگەن نەرسىلەردىن) باشقا ھېچ نەرسىنى بىلمەيدۇ، الله نىڭ كۇرسى (مەلۇماتى) ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئاسمان - زېمىننى ساقلاش ئۇنىڭغا ئېغىر كەلمەيدۇ. ئۇ يۇقىرى مەرتىۋىلىكتۇر، ھەممىدىن ئۇلۇغدۇر﴾[1].

**الله تائالانىڭ ئۆزىنىڭ ھەقىقىي ئالىيلىقى بىلەن ھېچ بىر كىشىگە زۇلۇم قىلمايدىغانلىقى ۋە ئۆزىنىڭ ھەممىنى كۆزىتىپ، قورشاپ تۇرغۇچى سۈپىتى بىلەن ئۇلارنىڭ ھېچ بىر ئىشىدىن غاپىل ئەمەسلىكىگە ئىشىنىمىز**

الله تائالانىڭ تەڭداشسىز قۇدرىتى، مۇكەممەل ئىلمى بىلەن ئۇنى ئاسمان - زېمىندا ھېچ بىر نەرسە ئاجىز قىلالمايدىغانلىقىغا ئىشىنىمىز ﴿ الله بىرەر شەيئىنى (يارىتىشنى) ئىرادە قىلسا، ئۇنىڭغا «ۋۇجۇتقا كەل» دەيدۇ - دە، ئۇ ۋۇجۇتقا كېلىدۇ﴾[2].

الله تائالانىڭ مىسلىسىز كۈچ - قۇۋۋەت ئىگىسى ئىكەنلىكىگە ۋە ئۇنىڭ ھېچقانداق ھېرىش - چارچاش بولمايدىغانلىقىغا ئىشىنىمىز. ﴿ بىز ھەقىقەتەن

---

[1] سۈرە بەقەرە 255 - ئايەت.
[2] سۈرە ياسىن 82 - ئايەت.

ئاســــمانلارنى، زېمىننــــى ۋە ئــــۇلارنىڭ ئارىســــدىكى نەرسىلەرنى ئالتە كۈندە ياراتتۇق، بىز ھېچقانداق چارچاپ قالغىنىمىز يوق﴾[1] الله ۋە ئۇنىڭ ئەلچىسىنىڭ الله ئۈچۈن كەلتۈرگـەن گـۈزەل ئىسىم، ئالىي سۈپەتلەرنى بىزمۇ شۇ بويىچە كەلتۈرىمىز. لېكىن، بىز تۆۋەنـدە ئاگاھلاندۇرۇلغان ئىككى تۈرلۈك ئىشتىن ساقلىنىشىمىز لازىم.

بىرىنچىسى، ئۆزىنىڭ دىلى ۋە تىلى بىلەن الله تائالانىڭ سۈپەتلىرىنى مەخلۇقنىڭ سۈپىتىگە ئوخشىتىشتىن. ئۆزىنىڭ دىلى ۋە تىلى بىلەن الله تائالانىڭ سۈپىتى مۇنداق ـ مۇنداق شەكىلدە دەپ الله تائالاغا ئۆزى بىلگىنىچە شەكىل پەيدا قىلىشتىن ساقلىنىشى لازىم. الله ياكى ئۇنىڭ پەيغەمبىرى ئىنكار قىلغان ئىسىم ۋە سۈپەتلەرنى بىزمۇ ئىنكار قىلىمىز. ئاشۇ ئىنكار قىلىش ئۇنىڭ ئەكسىنىڭ مۇكەممەل ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدۇ. الله ۋە ئۇنىڭ ئەلچىسى سۆزلىمىگەن نەرسىلەردىن بىزمۇ ئېغىز ئاچمايمىز.

مۇشۇ يولدا (توغرا ئەقىدىدە) مېڭىشى ھەربىر كىشى ئۈچۈن ئەڭ زۆرۈر دەپ قارايمىز. چۈنكى، الله ۋە ئۇنىڭ ئەلچىسى الله ئۈچۈن كەلتۈرگەن ياكى ئىنكار قىلغان

[1] سۈرە قاف 38 ـ ئايەت.

نەرسىلەر (ئىسىم - سۈپەت) الله ئۆزى بىۋاسىتە بىلدۈرگەن خەۋەردۇر. الله ئۆزىنىڭ ئەھۋالىنى ئۆزى ياخشى بىلگۈچى ھەم گۈزەل سۆزلەر ۋە راست خەۋەرلەر بىلەن خەۋەر بەرگۈچىدۇر. ئىنسانىنىڭ ئەقلى ئاجىز كېلىدۇ. شۇنداقلا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ الله تائالانىڭ سۈپىتى ھەققىدە دېگەن ياكى ئىنكار قىلغان خەۋىرىدە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىنسانلار ئىچىدە ئەڭ راستچىل، ئەڭ پاساھەتلىكتۇر ۋە قىلغان سۆزلىرىنىڭ ھەممىسىدە الله تائالادىن كەلگەن ۋەھىي بولۇپ، الله تائالانىڭ ئەھۋالىنى ياخشى بىلگۈچىدۇر. الله ۋە ئۇنىڭ ئەلچىسىنىڭ سۆزى ئەڭ ئىشەنچلىك، راست سۆزدۇر. بۇ سۆزنى قوبۇل بويىچە سۆزلىگۈچى ھەم قىلماسلىققا ياكى ئىككىلىنىشكە ھېچقانداق ئاساسىمىز يوقتۇر.

بىز يۇقىرىدا ئومۇمىي ۋە تەپسىلىي ياكى ئىنكار قىلغان ھالدا بايان قىلغىنىمىز بولسا، الله تائالانىڭ سۈپەتلىرىدۇر. بىز بۇنى سۆزلەشتە، قۇرئان، ھەدىس ۋە شۇ يولدا تەۋرەنمەي ماڭغان سەلەپلەرنىڭ ئەسەرلىرىگە تايىنىپ سۆزلىدۇق.

بىز قۇرئان، ھەدىستە كەلگەن تېكىستنى ئۆزلەۋزى بىلەن چۈشىنىپ ئۇنىڭ ھەقىقىتىنى الله تائالاغا لايىق

بولغــان ھالــدا ئــۆز ئورنــدا ئىشلىتىشــنى ۋاجــىپ دەپ قارايمىز.

ھەم يەنە تېكىستنىڭ لەۋزىنى اللہ ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى كۆزدە تۇتقان مەقسەتتىن غەيرىگە ئىشلىتىش ياكى ئۆز ئورنىغا ئىشلەتمەي قويۇپ قويۇش ياكى ئېزىپ كېتىپ باشــقا بىــر نەرسىگــە ئوخشــىتىش ھالــەتلىرىنى شەكىللەندۈرگۈچىلەرنىڭ ماڭغان يولىنى ئىنكار قىلىمىز. شۇنداق تونۇيمىزكى، اللہ تائالانىڭ كىتابى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسســالامنىڭ ســۈننىتىدە كەلگــەن خەۋەرلــەر ھەقىقەتــەن راســت خەۋەرلــەردۇر. بۇلارنىڭ بەزىسى - بەزىسىگە ھەرگىزمۇ زىت ئەمەس، اللہ تائالانىڭ سۈرە نىسادا دېگەن ئايىتىگە ئاساسەن: خەۋەرلەر ئارىسىدىكى زىتلىق ئۇنىڭ بەزىسى - بەزىسىنى يالغانغا چىقىرىشنى شەرت قىلىدۇ. ئەمما اللہ ۋە ئۇنىڭ رەسۇلىنىڭ خەۋرىدە زىتلىقنىڭ بولۇشى ئەقىلگە ئۇيغۇن ئەمەس. كىمكى، ئۇنىڭ ئوتتۇرىسىدا زىتلىق بار دەپ، دەۋا قىلىدىكەن بۇ ئادەمنىڭ نىيىتىنىڭ توغرا بولمىغانلىقى ۋە مەقسىتىنىڭ يامانلىقىدۇر. ئۇ ئادەم دەرھال اللہ تائالاغا تەۋبە قىلىپ بۇ مەقسىتىدىن يېنىشى كېرەك.

كىمكـــى، الله ۋە ئـــۇنىڭ رەســـۇلىنىڭ خـــەۋىرى ئوتتۇرىســـدا زىتلىــق بــار دەپ گــۇمان قىلىدىكــەن بــۇ ئادەمنىڭ بىلىم سەۋىيەسىنىڭ تۆۋەنلىكى، چۈشىنىشىنىڭ يېتەرسىــزلىكى، ئىزدىنىشــىنىڭ كەمچىلىكىــدىن دېــرەك بېرىــدۇ. ئـۇ ئـادەم ئىلمـي تـەتقىقات بىلـەن شـۇغۇللىنىپ ئىجتىھاد بىلەن ئىزدىنىدىكەن ئۇنىڭغا ھەق ھامىنى ئاشكار بولىــدۇ، ئەگــەر ھــەقنى يــەنىلا ئايدىڭلاشتۇرالمىسا ئۇنىڭ ھــەقىقەتنى بىلىــدىغان كىشىلەرگــە تاپشــۇرۇپ ئۆزىنىــڭ گــۇمانىدىن قايتىســۇن ۋە ئىلىمــدە مۇســتەھكەم تــۇرغان كىشــىلەر (ئـۇنىڭغا ئىشـەندۇق ھەممىسـى پەرۋەردىگـارىمىز تەرىپىــدىن نازىــل بولغــان) نىــڭ الله تائالانىــڭ قۇرئانــدا ﴿(ئــى مۇھەممــەد!) ئـۇ (الله) سـاڭا كىتــابنى (يــەنى قـۇرئاننى) نازىـل قىلـدى.ئۇنىڭـدا مەھكـەم (يـەنى مەنىسـى ئوچـۇق)ئايەتلــەر باركى، ئـۇلار كىتابنىــڭ (يــەنى پـۈتۈن قــۇرئاننىڭ)ئاساســدۇر؛ يەنــە باشـقا مۇتەشـابىھ (يــەنى مەنىسـى مۇئەييــەن ئەمــەس)ئايەتلــەر بــاردۇر. دىللىرىــدا ئەگــرىلىك بــار (يــەنى گــۇمراھلىققا مايىــل) كىشىلەرپىتنە قوزغــاش ۋە ئــۆز رايــى بويىچــە مەنــە بېــرىش ئۈچــۈن، مۇتەشــابىھ ئايەتلەرگــە ئەگىشـــدۇ (يـــەنى مۇتەشـــابىھ ئايەتلـەرنى ئۆز نەپسى خاھىشى بويىچـە چۈشـەندۈرىدۇ). بۇنــداق ئايەتلــەرنىڭ (ھــەقىقي) مەنىســنى پــەقەت الله

بىلىدۇ.ئىلىمدا توشقانلار ئېيتىدۇ: «ئۇنىڭغا ئىشەندۇق، ھەممىسى پەرۋەردىگارىمىز تەرىپىدىن نازىل بولغان. (بۇنى) پەقەت ئەقىل ئىگىلىرىلا چۈشىنىدۇ﴾[1] دېگىنىدەك دىيسۇن ۋە كىتاب، سۈننەت ۋە ئۈنىڭ ئوتتۇرىسىدا ھېچقانداق زىتلىقنىڭ يوقلۇقىنى بىلسۇن.

الله تەئالانىڭ پەرىشتىلىرىگە، ئۇلارنى الله تائالانىڭ ياراتقانلىقىغا، ئۇلارنىڭ الله تائالانىڭ ئەمرىگە بويسۇنۇپ ئىبادەت بىلەن مەشغۇل بولىدىغانلىقىغا ئىكەنلىكىگە ئىشىنىمىز. بۇ ھەقتە الله تائالا قۇرئاندا مۇنداق دېگەن: ﴿ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكىلەرنىڭ ھەممىسى الله نىڭ ئىلكىدىدۇر، الله نىڭ دەرگاھىدىكىلەر (يەنى پەرىشتىلەر) الله نىڭ ئىبادىتىدىن تەكەببۇرلۇق قىلىپ باش تارتمايدۇ ۋە ھېرىپمۇ قالمايدۇ. ئۇلار كېچە - كۈندۈز تەسبىھ ئېيتىدۇ، بوشاشمايدۇ﴾[2] ۋە ﴿ئۇلار (يەنى مۇشرىكلار): «الله نىڭ (پەرىشتىلەردىن) بالىسى بار» دېيىشتى، ئۇنداق ئەمەس. الله (بۇنىڭدىن) پاكتۇر، (پەرىشتىلەر الله نىڭ) ھۆرمەتلىك بەندىلىرىدۇر. ئۇلار الله غا ئالدى بىلەن

---

[1] سۈرە ئەنئام 7 - ئايەت.
[2] سۈرە ئەنبىيا 19 — 20 - ئايەتلەر.

سۆز قىلىشقا پېتىنالمايدۇ، ئۇلار الله نىڭ ئەمرى بويىچە ئىش قىلىدۇ﴾[1].

بىز ئۇلارنى كۆرەلمەيمىز، ئەمما الله تائالانىڭ خالىغان بەندىلىرى ئۇلارنى كۆرىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جىبرىئىل ئەلەيھىسسالامنى ئۆزىنىڭ ئەسلى سۈرىتىدە 600 قانىتى بىلەن ئۇپۇقنى توسۇپ تۇرغان ھالىتىدە كۆرگەن، جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ھەزرىتى مەريەمنىڭ يېنىغا بىر ئىنسانىنىڭ سۈرىتىدە بولۇپ كەلگەن، ھەم ئۇنىڭ بىلەن سۆزلەشكەن، ساھابىلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدىكى ۋاقىتتا ھېچ كىشى تونۇمايدىغان بىر ئادەمنىڭ سۈرىتىدە ھېچ بىر سەپەرنىڭ ئالامىتى بولمىغان ئاپئاق رەڭدىكى كىيىملىرى، پاك - پاكىزە چاچلىرى قاپقارا ھالدا كېلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تىزلىرىغا تىزىنى تەككۈزۈپ يوتىسىغا قولىنى قويۇپ ئولتۇرۇپ سۆزلەشكەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلىرىگە: ئۇ جىبرىئىل ئەلەيھىسسالامدۇر دەپ خەۋەر بەرگەن.

پەرىشتىلەرنىڭ ئۆزىگە خاس ۋەزىپىسىنىڭ بارلىقىغا ئىشىنىمىز. مەسىلەن: جىبرىئىل بولسا الله تائالانىڭ

[1] سۈرە ئەنبىيا 26 ـــ 27 - ئايەتلەر.

ھوزۇرىدىن خالىغان پەيغەمبەرلەر ۋە ئەلچىلەرگە ۋەھىي ئېلىپ چۈشىدۇ. مىكائىل بولسا يامغۇر ۋە ئۆسۈملۈككە، ئىسرافىل بولسا كىشىلەر ھۇشسىزلىنىدىغان ۋە قوزغىلىدىغان ۋاقىتتا سۇر چېلىشقا. ئەزرائىل بولسا كىشىلەرنىڭ ھاياتى ئاخىرلاشقاندا جېنىنى ئېلىشقا مەسئۇلدۇر. ئۇلاردىن تاغقا، دوزاخقا، بالىياتقۇدىكى تۆرەلمىگە، ئادەم ئەۋلادلىرىنى ساقلاشقا، ئۇلارنىڭ ئەمەللىرىنى يېزىشقا مەسئۇل پەرىشتىلەر ۋە ھەر بىر ئىنسانغا يەنە ئىككىدىن پەرىشتە مەسئۇل بولۇپ، ﴿ئىنساننىڭ ئوڭ تەرىپىدە ۋە سول تەرىپىدە ئولتۇرۇپ خاتىرىلەيدىغان ئىككى پەرىشتە بار، (ئىنساننىڭ سۆز ـ ھەرىكىتى خاتىرىلىنىۋاتقان) ۋاقىتتا، ئۇ قانداق بىر سۆزنى قىلمىسۇن، ئۇنىڭ ئالدىدا ھامان پەرىشتە ھازىر بولۇپ، كۆزىتىپ تۇرىدۇ﴾[1].

قەبرە ئىچىدە مېيىتتىن سوئال سورايدىغان ئىككى پەرىشتە بار، الله تائالا بۇ ھەقتە ﴿الله مۆمىنلەرنى مۇستەھكەم ئىمان بىلەن دۇنيادا ۋە ئاخىرەتتە مەھكەم تۇرغۇزىدۇ. الله زالىملار (يەنى كۇففارلار) نى گۇمراھ

[1] سۈرە قاف 17 — 18 - ئايەتلەر.

قىلىدۇ، الله خالىغىنىنى قىلىدۇ﴾[1] دەپ خەۋەر بەرگەن. جەننەت ئەھلىگە مەسئۇل بولىدىغانلىرى بار، ئۇلار ھەققىدە الله ﴿ئۇلار مەڭگۈ تۇرىدىغان جەننەتكە كىرىدۇ، ئۇلارنىڭ ئاتىلىرى، خوتۇنلىرى ۋە ئەۋلادىنىڭ ئىچىدىكى ياخشىلارمۇ جەننەتكە كىرىدۇ. پەرىشتىلەر ئۇلارنى (مۇبارەكلەش ئۈچۈن جەننەتنىڭ) ھەربىر دەرۋازىسىدىن كىرىدۇ. (پەرىشتىلەر ئۇ دۇنيادا) «سەۋرنى دوست تۇتقانلىقىڭلار ئۈچۈن سىلەرگە ئامانلىق بولسۇن! ئاخىرەتلىكنىڭ ياخشى بولۇشى نېمىدېگەن ئوبدان!» دەيدۇ﴾[2] دەپ بايان قىلىدۇ.

يەنە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئاسماندا بەيتۇلمەئمۇرغا كۈنىگە 70 مىڭ پەرىشتە كىرىپ ناماز ئوقۇيدۇ، ئاندىن ئۇلار يەنە ئۇ ئۆيگە بۇ يەرگە بىر قېتىم كىرىپ ناماز ئوقۇغان پەرىشتىلەر قايتا كىرمەي ئىككىنچى كۈنى يەنە باشقا پەرىشتىلەر كىرىدۇ» دەپ خەۋەر بەرگەن. الله تائالانىڭ ئەلچىلەرگە كىتاب چۈشۈرۈپ ئۇنى ئالەمگە ھۆججەت، ئەمەل قىلغۇچىلارغا ئىسپات قىلىپ، ئۇ كىتاب ئارقىلىق ئۇلارنى شېرىكتىن پاكلاپ، ھېكمەتنى

[1] سۈرە ئىبراھىم 27 - ئايەت.
[2] سۈرە رەئد 23 — 24 - ئايەتلەر.

ئۆگىتىدىغانلىقىغا ۋە ھەر بىر ئەلچىسى بىلەن بىرگە كىتاب چۈشۈرگەنلىكىگە ئىشىنىمىز.

الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿بىز ھەقىقەتەن پەيغەمبەرلىرىمىزنى روشەن مۆجىزىلەر بىلەن ئەۋەتتۇق ۋە ئۇلار بىللە، ئىنسانلار ئادالەتنى بەرپا قىلسۇن دەپ، كىتابنى، قانۇننى چۈشۈردۇق. تۆمۈرنى ياراتتۇق، (تۆمۈردىن ئۇرۇش قورالللىرى ياسىلىدىغانلىقى ئۈچۈن) تۆمۈر كۈچ - قۇۋۋەتنى ئۆز ئىچىگە ئالغان، تۆمۈردە ئىنسانلار ئۈچۈن نۇرغۇن مەنپەئەتلەر بار، الله الله نى كۆرمەي تۇرۇپ (قوراللارنى ئىشلىتىپ) الله غا ۋە پەيغەمبەرلىرىگە ياردەم بەرگەنلەرنى بىلىش (مەلۇم قىلىش) ئۈچۈن (تۆمۈرنى ياراتتى)، الله ھەقىقەتەن كۈچلۈكتۇر، غالىبتۇر﴾[1].

بۇ كىتابلاردىن بىزنىڭ بىلىدىغانلىرىمىز مۇسا ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈرۈلگەن تەۋرات بولۇپ، بۇ بەنى ئىسرائىلنىڭ ئەڭ كاتتا كىتابى ﴿بىز ھەقىقەتەن (مۇساغا) تەۋراتنى نازىل قىلدۇق،تەۋراتتا (توغرا يولغا يېتەكلەيدىغان) ھىدايەت ۋە نۇر بار، (الله نىڭ ھۆكمىگە) بويسۇنغان پەيغەمبەرلەر يەھۇدىيلار ئارىسىدا (تەۋرات

[1] سۈرە ھەدىد 25 - ئايەت.

بىلەن) ھۆكۈم قىلىدۇ، (يەھۇدىيلارنىڭ) زاھىتلىرى ۋە ئۆلىمالىرىمۇ (ئۆزگەرتىشتىن) ساقلاشقا بۇيرۇلغان كىتابۇللا (يەنى تەۋرات) بويىچە ھۆكۈم قىلىدۇ، ئۇلار تەۋراتنى (ئۆزگەرتىشتىن ساقلاشقا) نازارەتچى ئىدى. (ئى يەھۇدىيلارنىڭ ئۆلىمالىرى!) كىشىلەردىن قورقماڭلار، مەندىن قورقۇڭلار. مېنىڭ ئايەتلىرىمنى ئاز پۇلغا تېگىشمەڭلار (يەنى پۇل - مال، مەنسەپ ۋە پارا ئۈچۈن ئايەتلىرىمنىڭ ھۆكمىنى ئۆزگەرتىۋەتمەڭلار)، كىملەركى الله نازىل قىلغان ئايەتلەر بويىچە ھۆكۈم قىلمايدىكەن، ئۇلار كاپىرلاردۇر﴾[1].

ئىنجىل ئىسا ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈرۈلگەن بولۇپ ئۇ تەۋراتنى تولۇقلايدۇ ۋە ئۇنى تەستىق قىلىدۇ. الله ئىنجىل ھەققىدە: ﴿ئەھلى ئىنجىللار (يەنى ناساralar) الله ئىنجىلدا نازىل قىلغان ئەھكاملار بويىچە ھۆكۈم قىلسۇن، الله نازىل قىلغان ئايەتلەر بويىچە ھۆكۈم قىلمىغانلار پاسىقلاردۇر﴾[2].

﴿مەن ئىلگىرى كەلگەن تەۋراتنى تەستىق قىلغان ھالدا (كەلدىم)، سىلەرگە ھارام قىلىنغان بەزى

---

[1] سۈرە مائىدە 44 - ئايەت.
[2] سۈرە مائىدە 47 - ئايەت.

نەرسىلەرنى ھالال قىلىش ئۈچۈن (كەلدىم). مەن سىلەرگە پەرۋەردىگارىڭلار تەرىپىدىن دەلىل ئېلىپ كەلدىم. الله دىن قورقۇڭلار ۋە (مېنىڭ ئەمرىمگە) ئىتائەت قىلىڭلار﴾[1] دەپ بايان قىلغان.

داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ سەھىپىلىرى (ۋاراقچىلار). پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈرۈلگەن قۇرئان كەرىم ﴿ئەنە شۇلار ھىدايەتنى گۇمراھلىققا، مەغپىرەتنى ئازابقا، (يەنى جەننەتنى دوزاخقا) تېگىشتى، ئۇلار دوزاخ ئازابىغا نېمىدېگەن چىداملىق﴾[2] ﴿ئەھلى ئىنجىللار (يەنى ناسارالار) الله ئىنجىلدا نازىل قىلغان ئەھكاملار بويىچە ھۆكۈم قىلسۇن، الله نازىل قىلغان ئايەتلەر بويىچە ھۆكۈم قىلمىغانلار پاسىقلاردۇر﴾[3].

الله قۇرئاننى چۈشۈرۈش بىلەن ئىلگىرىكى بارلىق كىتابلارنىڭ ھۆكمىنى بىكار قىلدى. قۇرئان كەرىمنى ھەرخىل ئۆزگەرتىش ۋە بىكار قىلىنىشتىن ساقلاشقا

---

[1] سۈرە ئال ئىمران 50 - ئايەت.
[2] سۈرە بەقەرە 175 - ئايەت .
[3] سۈرە مائىدە 47 - ئايەت.

ئۆزى كېپىل بولىدى. الله بۇ ھەقتە ﴿قۇرئاننى ھەقىقەتەن بىز نازىل قىلدۇق ۋە چوقۇم ئۇنى قوغدايمىز﴾[1] دەيدۇ.

چۈنكى قۇرئان قىيامەتكىچە كىشىلەرگە ھۆججەت بولۇپ قالىدۇ. ئەمما ئىلگىرىكى كىتابلار ۋاقىتلىق چۈشۈرۈلگەن بولۇپ، ئۇنى ئەمەلدىن قالدۇرىدىغان ۋە ئۆزگىرىش ھەم ئۆزگەرتىشنى بايان قىلىپ بېرىدىغان كىتاب چۈشكەندە ئۇ ئەمەلدىن قالىدۇ. شۇ جەھەتتىن ئۇ كىتابلار تولۇق مۇھاپىزەت قىلىنماي ئۇنىڭدا ئۆزگەرتىش ۋە كەم ـ زىيادە قىلىشلار بولغان، الله تائالا مۇنداق ﴿ئى كىتاب بېرىلگەنلەر! (يەنى يەھۇدىيلار) بىز نۇرغۇن يۈزلەرنى ئۆزگەرتىپ ئارقىسىغا قىلىپ قويۇشىمىزدىن (يەنى يۈزدىكى، بۇرۇن، كۆز، قاش قاتارلىق سەزگۈ ئەزالىرىنى ئۆز جايلىرىدىن يوق قىلىۋېتىپ، ئۇلارنى ئارقا تەرەپكە پەيدا قىلىپ قويۇشىمىزدىن، سۈرەتلىرىنى مۇبەددەل قىلىشىمىزدىن) ئىلگىرى، ياكى ئۇلارغا شەنبە كۈنىنىڭ ھۆرمىتىنى ساقلىمىغانلارغا لەنەت قىلغانىدەك لەنەت قىلىشىمىزدىن ئىلگىرى، ئۆزەڭلاردىكى كىتابنى (يەنى تەۋراتنى) تەستىق قىلىدىغان، بىز نازىل قىلغان كىتابقا (يەنى قۇرئانغا) ئىمان كەلتۈرۈڭلار (بولمىسا

---

[1] سۈرە ھىجر 9 ـ ئايەت.

يۇقىرىقى ئىككى بالانىڭ بىرىگە ئۇچرايسىلەر). الله نىڭ ھۆكمى ئىجرا قىلىنىدۇ (يەنى الله بىرەر ئىشقا ئەمر قىلسا، ئۇ ئىش چوقۇم بولماي قالمايدۇ)﴾[1].

﴿كىتابنى ئۆز قوللىرى بىلەن يېزىپ ئۇنى ئاز پۇلغا سېتىش (يەنى دۇنيانىڭ ئازغىنا مەنپەئىتى) ئۈچۈن، بۇ الله تەرىپىدىن نازىل بولغان دېگۈچىلەرگە ۋاي! قولى بىلەن يازغانلىرى (يەنى تەۋراتنى ئۆزگەرتكەنلىكلىرى) ئۈچۈن ئۇلارغا ۋاي! (بۇنىڭ بىلەن) ئېرىشكەن (ھارام) نەرسىلىرى ئۈچۈن ئۇلارغا ۋاي!﴾[2].

﴿ئۇلار الله نى ھەقىقىي رەۋىشتە تونۇمىدى، ئۇلار (يەنى يەھۇدىيلار) ئۆز ۋاقتىدا: «الله ھېچ كىشىگە ھېچ نەرسە نازىل قىلمىدى» دېدى (يەنى ۋەھيىنى ۋە پەيغەمبەرلەرنى ئىنكار قىلدى). (ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، «مۇسا ئېلىپ كەلگەن ۋە كىشىلەرگە نۇر، ھىدايەت بولغان كىتابنى كىم نازىل قىلدى؟ ئۇ كىتابنى پارچە - پارچە قەغەزلەرگە كۆچۈرۈپ، بىر قىسمىنى ئاشكارىلاپ، كۆپ قىسمىنى يوشۇرىسىلەر. (ئى يەھۇدىيلار!) سىلەرگە ئۆزەڭلار ۋە ئاتا - بوۋاڭلار

[1] سۈرە نىسا 47 - ئايەت.
[2] سۈرە بەقەرە 79 - ئايەت.

بىلمىگەن نەرسىلەر بىلدۈرۈلدى، (بۇ قۇرئاننى) الله (نازىل قىلدى)». ئاندىن ئۇلارنى تەرك ئەتكىنكى، ئۇلار باتىللىرىدا (يەنى قالايمىقان سۆزلىرىدە) ئويناپ يۈرسۇن﴾[1].

﴿ئۇلاردىن (يەنى يەھۇدىيلاردىن) بىر تۈركۈمى كىتابتا بولمىغان نەرسىلەرنى، سىلەرنىڭ كىتابتا بار ئىكەن دەپ ئويلىشىڭلار ئۈچۈن، تىللىرىنى ئەگرى - بۈگرى قىلىپ ئوقۇيدۇ ۋە ئۇنى الله تەرىپىدىن نازىل بولغان دەيدۇ. ھالبۇكى، ئۇ الله تەرىپىدىن نازىل بولغان ئەمەس، ئۇلار بىلىپ تۇرۇپ الله نامىدىن يالغاننى توقۇيدۇ. الله بىرەر ئىنسانغا كىتابنى، ھېكمەتنى، پەيغەمبەرلىكنى بەرگەندىن كېيىن، ئۇنىڭ كىشىلەرگە: «اللە نى قويۇپ ماڭا بەندە بولۇڭلار» دېيىشى لايىق بولمايدۇ (يەنى پەيغەمبەردىن مۇنداق گەپنىڭ سادىر بولۇشىنى تەسەۋۋۇر قىلغىلى بولمايدۇ) ۋە لېكىن (ئۇ): «كىتابنى ئۆگەتكەنلىكىڭلار، ئوقۇغانلىقىڭلار ئۈچۈن رەببانى بولۇڭلار» (دەيدۇ)﴾[2].

---

[1] سۈرە ئەنئام 91 - ئايەت.

[2] سۈرە ئال ئىمران 78 — 79 - ئايەتلەر.

﴿ئى ئەھلى كىتاب (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار) سىلەرگە سىلەر كىتابتا (ئىنجىلدا ۋە تەۋراتتا) يوشۇرغان نۇرغۇن نەرسىلەرنى بايان قىلىپ بېرىدىغان ۋە (يوشۇرغان نەرسىلەردىن) نۇرغۇننى كەچۈرىدىغان (ئاشكارىلاپ سىلەرنى پاش قىلمايدىغان) رەسۇلىمىز كەلدى، سىلەرگە الله تەرىپىدىن نۇر (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام) ۋە روشەن كىتاب (يەنى قۇرئان) كەلدى. الله شۇ كىتاب (يەنى قۇرئان) ئارقىلىق رازىلىقىنى تىلىگەنلەرنى سالامەتلىك يوللىرى (الله نىڭ شەرىئىتى ۋە ئۇنىڭ ئەھكاملىرى) غا يېتەكلەيدۇ، ئىرادىسى بويىچە ئۇلارنى (كۇفرى) قاراڭغۇلۇقىدىن (ئىماننىڭ) نۇرىغا چىقىرىدۇ ۋە ئۇلارنى توغرا يولغا ھىدايەت قىلىدۇ. مەريەم ئوغلى مەسىھ (يەنى ئىسا) الله دۇر دېگەن كىشىلەر (يەنى ناسارالارنىڭ بىر پىرقىسى) ھەقىقەتەن كاپىر بولدى. (ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، «ئەگەر الله مەريەم ئوغلى مەسىھنى، مەسىھنىڭ ئانىسىنى (يەنى مەريەمنى) ۋە يەر يۈزىدىكى بارلىق كىشىلەرنى ھالاك قىلىشنى ئىرادە قىلسا، الله (نىڭ ئىرادىسى) دىن بىرەر نەرسىنى توسۇشقا كىم قادىر بولالايدۇ؟» ئاسمانلارنىڭ، زېمىننىڭ ۋە ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى نەرسىلەرنىڭ پادىشاھلىقى الله غا

خاستۇر، الله خالىغىنىنى خەلق ئېتىدۇ، الله ھەر نەرسىگە قادىردۇر﴾[1].

بىز ھەم يەنە الله تائالانىڭ ئۆز بەندىلىرىگە ئەلچىلەرنى ئەۋەتكەنلىكىگە ئىشىنىمىز. الله تائالا بۇ ھەقتە: ﴿ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرلەردىن كېيىن الله نىڭ ئالدىدا كىشىلەر (يەنى پەيغەمبەر ئەۋەتىلگەن بولسا ئەلۋەتتە ئىمان ئېيتاتتىم ۋە ئىتائەت قىلاتتىم دېگۈچىلەر) گە باھانە بولۇپ قالماسلىقى ئۈچۈن، (ئىتائەت قىلغۇچىلارغا جەننەت بىلەن) خۇش خەۋەر بەرگۈچى، (ئاسىيلىق قىلغۇچىلارنى دوزاختىن) ئاگاھلاندۇرغۇچى پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتتۇق، الله غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر﴾[2] دەپ خەۋەر بەرگەن.

الله تەرىپىدىن كەلگەن ئەلچىلەرنىڭ ئەۋۋىلىنىڭ نۇھ ئاخىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئىكەنلىكىگە ئىشىنىمىز. چۈنكى الله: ﴿(ئى مۇھەممەد!) بىز نۇھقا ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى پەيغەمبەرلەرگە ۋەھى قىلغاندەك،ھەقىقەتەن ساڭا ۋەھى قىلدۇق ھەمدە ئىبراھىمغا، ئىسمائىلغا، ئىسھاققا، يەئقۇبقا، يەئقۇبنىڭ ئەۋلادلىرىغا، ئىساغا، ئەييۇبقا،

---

[1] سۈرە مائىدە 15 — 17 - ئايەتكىچە.
[2] سۈرە نىسا 165 - ئايەت.

يۇنۇسقا، ھارۇنغا، سۇلايمانغا ۋەھى قىلدۇق، داۋۇدقا زەبۇرنى ئاتا قىلدۇق﴾[1].

﴿مۇھەممەد ئاراڭلاردىكى ئەرلەردىن ھېچبىرىنىڭ ئاتىسى ئەمەس، لېكىن (ئۇ) اللە نىڭ پەيغەمبىرى ۋە پەيغەمبەرلەرنىڭ ئاخىرقىسىدۇر (اللە ئۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەرلىكنى ئاخىرلاشتۇرغان، ئۇنىڭدىن كېيىن ھېچقانداق پەيغەمبەر كەلمەيدۇ)، اللە ھەممە نەرسىنى بىلگۈچىدۇر (سىلەرنىڭ سۆز ـ ھەرىكىتىڭلاردىن ھېچ نەرسە اللە غا مەخپىي ئەمەس)﴾[2] ﴿ئۆز ۋاقتىدا بىز پەيغەمبەرلەردىن ئەھدە ئالدۇق، سەندىن، نۇھتىن، ئىبراھىمدىن، مۇسادىن، مەريەم ئوغلى ئىسادىن مەھكەم ئەھدە ئالدۇق﴾[3] دېگەن.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتىنىڭ اللە تائالانىڭ پەزلى بىلەن ئاشۇ پەيغەمبەرلەرنىڭ شەرىئىتىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدىغانلىقىغا ئىشىنىمىز. اللە بۇ ھەقتە ﴿اللە سىلەرگە دىندىن نۇھقا تەۋسىيە قىلغان نەرسىنى، ساڭا (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا) بىز ۋەھيى قىلغان

[1] سۈرە نىسا 163 ـ ئايەت.
[2] سۈرە ئەھزاب 40 ـ ئايەت.
[3] سۈرە ئەھزاب 7 ـ ئايەت.

نەرسىنى، ئىبراھىمغا، مۇساغا ۋە ئىساغا بىز تەۋسىيە قىلغان نەرسىنى بايان قىلدى. سىلەر دىننى بەرپا قىلىڭلار، دىندا تەپرىقچىلىك قىلماڭلار، مۇشرىكلارغا سەن ئۇلارنى دەۋەت قىلغان نەرسە (يەنى تەۋھىد) ئېغىر كەلدى، الله تەۋھىدكە خالىغان ئادەمنى تاللايدۇ، الله نىڭ (تائىتىگە) قايتىدىغان ئادەمنى تەۋھىدكە باشلايدۇ﴾[1].

﴿مەن سىلەرگە، مەندە الله نىڭ خەزىنىلىرى بار، دېمەيمەن، غەيبنى بىلمەن دېمەيمەن، مەن ئەلۋەتتە (ئۆزەمنى) پەرىشتە دەپمۇ ئېيتمايمەن ھەمدە سىلەر كۆزگە ئىلمايدىغان كىشىلەرنى الله ئۇلارغا ياخشىلىق بەرمەيدۇ دېمەيمەن، الله ئۇلارنىڭ دىللىرىدىكىنى ئوبدان بىلىدۇ، بولمىسا مەن چوقۇم زالىملاردىن بولۇپ قالىمەن»﴾[2] دېگەن بولۇپ الله تائالانىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ئاخىرقى پەيغەمبەر قىلىپ ئورۇنلاشتۇرغانلىقىغا ئىشىنىمىز.

الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿(ئى مۇھەممەد! سەندىن ئادەتتىن تاشقىرى ئىشلارنى تەلەپ قىلغۇچى كۇففارلارغا) ئېيتقىنكى، «مەن سىلەرگە، مەندە الله نىڭ

---

[1] سۈرە شۇرا 13 - ئايەت.
[2] سۈرە ھۇد 31 - ئايەت.

خەزىنىلىرى بار، دېمەيمەن، مەن غەيبنىمۇ بىلمەيمەن، سىلەرگە، مەن بولسام ھەقىقەتەن بىر پەرىشتە، دەپمۇ ئېيتمايمەن، مەن پەقەت ماڭا قىلىنغان ۋەھىگىلا ئەمەل قىلىمەن».ئېيتقىنكى، «كور ئادەم بىلەن كۆزى ساق ئادەم باراۋەرمۇ؟ (يەنى كاپىر بىلەن مۆمىن باراۋەرمۇ؟) ئويلاپ باقمامسىلەر؟ »﴾[1].

﴿الله خالىمىغان ئىكەن، ئۆزەمگە پايدا يەتكۈزۈش، زىياننى ئۆزەمدىن دەپئى قىلىش قولۇمدىن كەلمەيدۇ، (قىيامەتنىڭ قاچان بولۇشىنى قانداقمۇ بىلەي؟) ئەگەر مەن غەيبنى بىلىدىغان بولسام (دۇنيا مەنپەئەتلىرىدىن) نۇرغۇن مەنپەئەت ھاسىل قىلغان بولاتتىم، زىيان ـ زەخمەتكىمۇ ئۇچرىمىغان بولاتتىم (لېكىن مەن غەيبنى بىلمەيمەن. شۇڭا ماڭا تەقدىر قىلىنغان ياخشى ـ يامانلىق يېتىپ تۇرىدۇ). مەن پەقەت ئىمان ئېيتىدىغان قەۋم ئۈچۈن ئاگاھلاندۇرغۇچى ۋە خۇش خەۋەر بەرگۈچى قىلىپ ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرمەن»﴾[2].

﴿ئېيتقىنكى، «مەن سىلەرگە پايدا ـ زىيان يەتكۈزۈشكە قادىر بولالمايمەن (بۇنىڭغا پەقەت الله قادىر

---

[1] سۈرە ئەنئام 50 ـ ئايەت.

[2] سۈرە ئەئراف 188 ـ ئايەت.

بولالايدۇ)». ئېيتقىنكى، «(ئەگەر مەن اللە غا ئاسىي بولسام) مېنى اللە نىڭ ئازابىدىن ھېچ كىشى قۇتقۇزالمايدۇ، اللە دىن باشقا ھېچ پاناھگاھمۇ تاپالمايمەن (شۇنداق تۇرۇقلۇق، مەن سىلەرنىڭ تەلىۋىڭلارنى قانداق قوبۇل قىلالايمەن)﴾[1].

ئەلچىلەرنى اللە ئۇلارنى پەيغەمبەرلىك بىلەن ئىكرام قىلغان ئىسىل بەندىلىرى ئىكەنلىكى ئۇلارنى ئەڭ يۇقىرى سۈپەتتە ئۇبۇدىييە (بەندىچىلىك) بىلەن سۈپەتلەنگەنلىكى ۋە ئۇلارنى ماختىغانلىقى، ئۇلارنىڭ ئەۋۋىلى نۇھ ئەلەيھىسسالام ئىكەنلىكىگە ئىشىنىمىز. اللە تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئى بىز نوھ بىلەن بىللە كېمىگە چۈشۈرگەنلەرنىڭ ئەۋلادلىرى! (ئەجدادىڭلارنى غەرق بولۇپ كېتىشتىن قۇتقۇزدۇق، اللە نىڭ نېمىتىگە شۈكۈر قىلىڭلار) نۇھ ھەقىقەتەن كۆپ شۈكۈر قىلغۇچى بەندە ئىدى﴾[2].

اللە ئاخىرىدا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام توغرىسىدا توختىلىپ ﴿پۈتۈن جاھان ئەھلىنى (اللە نىڭ ئازابىدىن) ئاگاھلاندۇرغۇچى بولۇشى ئۈچۈن، بەندىسىگە (يەنى

[1] سۈرە جىن 21 — 22 - ئايەتلەر.
[2] سۈرە ئىسرا 3 - ئايەت.

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ) ھەق بىلەن باتىلنى ئايرىغۇچى قۇرئاننى نازىل قىلغان اللہ نىڭ بەرىكىتى بۈيۈكتۇر﴾[1] ﴿ئىبادەتتە كۈچلۈك، (دىندا) بەسىرەتلىك بەندىلىرىمىز ئىبراھىم، ئىسھاق ۋە يەئقۇبنى ئەسلىگىن﴾[2] دەيدۇ.

﴿بىز داۋۇدقا سۇلەيماننى ئاتا قىلدۇق، سۇلەيمان نېمىدېگەن ياخشى بەندە! ئۇ (اللہ غا) ھەقىقەتەن ئىتائەت قىلغۇچى ئىدى﴾[3] ۋە ئىسا ئەلەيھىسسالام توغرىسىدا توختىلىپ ﴿ئۇ (يەنى ئىسا) (ناسارالار گۇمان قىلغاندەك ئىلاھ ياكى ئىلاھنىڭ ئوغلى ئەمەس) پەقەت پەيغەمبەرلىك نېمىتىمىزگە ئېرىشكەن بىر بەندىدۇر، ئۇنى بىز ئىسرائىل ئەۋلادىغا (اللہ نىڭ قۇدرىتىنى كۆرسىتىدىغان) بىر دەلىل قىلدۇق﴾[4] دەيدۇ.

بىز اللہ ئەلچىلىكىنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام بىلەن تاماملاپ ئۇنى پۈتۈن ئالەمگە پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكەنلىكىگە ئىشىنىمىز ﴿(ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، «ئى ئىنسانلار مەن ھەقىقەتەن سىلەرنىڭ ھەممىڭلارغا

[1] سۈرە فۇرقان 1 - ئايەت.
[2] سۈرە ساد 45 - ئايەت.
[3] سۈرە ساد 30 - ئايەت.
[4] سۈرە زۇخرۇف 59 - ئايەت.

الله تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن ئەلچىمەن، ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ پادىشاھلىقى الله غا خاستۇر، ئۇنىڭدىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر، الله تىرىلدۇرىدۇ ۋە ئۆلتۈرىدۇ، ئۇنىڭ الله غا ۋە الله نىڭ سۆزلىرىگە ئىمان كەلتۈرىدىغان ئەلچىسى ئۇممىي پەيغەمبەرگە ئىمان كەلتۈرۈڭلار، ھىدايەت تېپىشىڭلار ئۈچۈن ئۇنىڭغا ئەگىشىڭلار»﴾[1] دېگەن ئايىتى ئارقىلىق مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ پۈتۈن ئالەمگە ئەۋەتكەن ئاخىرقى پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى تەكىتلىگەن.

ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتىنى الله ئۆز بەندىلىرى ئۈچۈن رازى بولۇپ تاللىغان ئىسلام دىنى ئىكەنلىكى الله تائالانىڭ ئىسلام دىنىدىن باشقا دىننى ھەرگىزمۇ قوبۇل قىلمايدىغانلىقىغا ئىشىنىمىز. چۈنكى الله ﴿ھەقىقەتەن الله نىڭ نەزىرىدە مەقبۇل دىن ئىسلام (دىنى) دۇر. كىتاب بېرىلگەنلەر (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار) پەقەت ئۆزلىرىگە ئىلىم كەلگەندىن كېيىنلا ئۆز ئارا ھەسەت قىلىشىپ ئىختىلاپ قىلىشتى (يەنى ئىسلامنىڭ ھەقلىقىنى، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى روشەن پاكىتلار ئارقىلىق بىلىپ تۇرۇپ،

---

[1] سۈرە ئەئراف 158 - ئايەت.

كۆرەلمەسلىكتىن ئىنكار قىلىشتى)، كىمكى الله نىڭ ئايەتلىرىنى ئىنكار قىلىدىكەن (الله ئۇنى يېقىندا جازالايدۇ) الله تېز ھېساب ئالغۇچىدۇر﴾[1] دېگەن.

﴿سىلەرگە ئۆزى ئۆلۈپ قالغان ھايۋان، قان، چوشقا گۆشى، الله دىن غەيرىينىڭ (يەنى بۇتلارنىڭ) نامى تىلغا ئېلىنىپ بوغۇزلانغان ھايۋان، بوغۇپ ئۆلتۈرۈلگەن ھايۋان، ئۇرۇپ ئۆلتۈرۈلگەن ھايۋان، (ئېگىزدىن) يىقىلىپ ئۆلگەن ھايۋان، ھايۋانلار (تەرىپىدىن ئۈسۈپ) ئۆلتۈرۈلگەن ھايۋان، يىرتقۇچ ھايۋانلار يېرىپ ئۆلتۈرۈپ يېگەن ھايۋان (نىڭ گۆشىنى يېيىش) ھارام قىلىندى. لېكىن (يۇقىرىقى بەش تۈرلۈك ھايۋاندىن جېنى چىقمىغان چاغدا) بوغۇزلىغانلىرىڭلار ھالال بولىدۇ ھەمدە بۇتلارغا ئېلىپ بېرىلىپ ئۇنىڭ يېنىدا بوغۇزلانغان ھايۋانلار ھارام قىلىندى. ئەزلام (يەنى جاھىلىيەت دەۋرىدە پال ئۈچۈن ئىشلىتىدىغان ئۈچ پارچە ياغاچ) بىلەن پال سېلىشىڭلار ھارام قىلىندى، بۇ گۇناھتۇر، كاپىرلار بۈگۈن سىلەرنىڭ دىنىڭلار (نى يوقىتىش) دىن ئۈمىدىنى ئۈزدى، ئۇلار دىن قورقماڭلار، مەندىن قورقۇڭلار. بۈگۈن سىلەرنىڭ دىنىڭلارنى پۈتۈن قىلدىم، سىلەرگە نېمىتىمنى

[1] سۈرە ئال ئىمران 19 - ئايەت.

تاماملىدىم، ئىسلام دىنىنى سىلەرنىڭ دىنىڭلار بولۇشقا تاللىدىم، كىمكى ئاچلىقتا، ئىلاجسىزلىقتىن، گۇناھنى مەقسەت قىلماستىن (ھارام قىلىنغان نەرسىلەرنى يېسە گۇناھ بولمايدۇ) الله مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، بەندىلىرىگە ناھايىتى مېھرىباندۇر﴾[1].

﴿كىمكى ئىسلام (دىنىدىن) غەيرىي دىنىنى تىلەيدىكەن، ھەرگىز ئۇ (يەنى ئۇنىڭ دىنى) قوبۇل قىلىنمايدۇ، ئۇ ئاخىرەتتە زىيان تارتقۇچىدۇر﴾[2] ﴿نۇھنىڭ قەۋمى پەيغەمبەرلەرنى ئىنكار قىلدى﴾[3] ﴿شۈبھىسىزكى، الله نى ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىرىنى ئىنكار قىلغانلار، الله بىلەن ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىرىنىڭ ئارىسىنى (الله غا ئىشىنىپ پەيغەمبەرلىرىگە ئىشەنمەيمىز دېيىش بىلەن) ئاجرىتىۋەتمەكچى بولغانلار، (پەيغەمبەرلەرنىڭ) بەزىسىگە ئىشىنىمىز، بەزىسىگە ئىشەنمەيمىز دېگۈچىلەر ـ ئۇنىڭ (يەنى ئىمان بىلەن كۇفرىنىڭ) ئارىسىدا (ئوتتۇرا) يول تۇتماقچى بولغانلارئەنە شۇلار (ئىماننى دەۋا قىلغان

[1] سۈرە مائىدە 3 ـ ئايەت.
[2] سۈرە ئال ئىمران 85 ـ ئايەت.
[3] سۈرە شۇئەرا 105 ـ ئايەت.

تەقدىردىمۇ) راستىنلا كاپىرلاردۇر، كاپىرلارغا خورلىغۇچى ئازاب تەييارلىدۇق﴾[1].

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلەرنىڭ تۈگەنچىسى ئىكەنلىكىگە ئىشىنىمىز. كىمكى ئۇنىڭدىن كېيىن پەيغەمبەرلىكنى دەۋا قىلغان ئادەمگە ئۇ پەيغەمبەر دەپ ئىشىنىدىكەن ئۇ ئادەم كاپىر بولىدۇ، چۈنكى ئۇ الله ۋە ئۇنىڭ ئەلچىسىنى ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ ئىجماسىنى (بىرلىككە كېلىشى) ئىنكار قىلغاندۇر.

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ توغرا يول تۇتقۇچى ئىزباسارلىرىنىڭ بارلىقىغا ئىشىنىمىز. ئۇلارنى ئۈممەتكە ئىلىم، دەۋەت ۋە ئىشلارغا ئىگىدارچىلىق قىلىشتا ئىز ـ باسار قىلدى.

ئۇلارنىڭ ئەۋزەللى ۋە خەلىپىلىككە لايىق بولغىنىنىڭ ئەڭ ئالدىدىكىسىنى ئەبۇبەكرى ئاندىن كېيىن خەتتابنىڭ ئوغلى ئۆمەر ئاندىن ئەبۇتالىبنىڭ ئوغلى ئەلى (الله ئۇلارنىڭ ھەممىسىدىن رازى بولسۇن!)

ئۇلار مۇشۇ تەرتىپتە ئىز ـ باسار بولدى. ئۆزئارا پەزىلەت جەھەتتە شۇنداق بولغىنىدەك الله تائالا ھەربىر

[1] سۈرە 150 — 151 - ئايەتلەر.

ئىشتا ھەقىقىي ھېكمەت ئىگىسى بولغانلىقى ئۈچۈندۇر. ئۇلارنىڭ ئىچىدە خەلىپىلىككە ئۇلاردىنمۇ بەك ھەقلىق، لايىق كىشلەر بار تۇرۇپ ئۇلارنى خەلىپە قىلىدىغان ئىش ھەرگىزمۇ مەۋجۇت ئەمەس.

ئۇلارنىڭ ئىچىدە ئۆزىنىڭ مەلۇم خۇسۇسىيەتلىرى پەزىلەتلىرى بىلەن ئالاھىدە پەرقلىنىپ تۇرىدىغانلار بولسىمۇ ئۇ كىشى بۇ ئارتۇقچىلىق بىلەن مۇتلەق ھالدا ئۇ تۆت خەلىپىدىن ئۈستۈن تۇرۇشقا لايىق ئەمەس، چۈنكى، ئارتۇقچىلىقنى ئاساس قىلىدىغان ئىشلار ھەر تۈرلۈك ھەم كۆپ بولىدۇ.

بۇ ئۈممەتنىڭ الله نىڭ ئىززەت قىلىشى بىلەن باشقا ئۈممەتلەردىن ياخشى ئىكەنلىكىگە ئىشىنىمىز. چۈنكى، ﴿(ئى مۇھەممەد ئۈممىتى!) سىلەر ئىنسانلار مەنپەئىتى ئۈچۈن ئوتتۇرىغا چىقىرىلغان ياخشىلىقتا بۇيرۇپ يامانلىقتىن توسىدىغان الله غا ئىمان ئېيتىدىغان ئەڭ ياخشى ئۈممەتسىلەر. ئەگەر ئەھلى كىتاب (يەنى يەھۇدىيلار، ناسارالار) ئىمان ئېيتسا (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا نازىل قىلىنغان ۋەھيگە ئىشەنسە)، ئۇلار ئۈچۈن (دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە) ئەلۋەتتە ياخشى بولاتتى.

ئۇلارنىڭ ئىچىدە مۆمىنلەرمۇ بار، ئۇلار نىڭ تولىسى پاسىقلاردۇر﴾[1] دېگەن.

بۇ ئۈممەتنىڭ ئەڭ ياخشىلىرى ساھابىلەر ئاندىن قالسا ئۇلارغا ئەگەشكەنلەردۇر. مۇشۇ ئۈممەتنى بىر جامائەت ھەمىشە ئاشكارا ھەقنىڭ ئۈستىدە بولىدۇ. الله نىڭ بۇيرۇقى (قىيامەت) كەلگىچە، ئۇلارغا قارشى تۇرۇپ ئۇلارنى ئاجىزلاشتۇرۇشقا ئۇرۇنغانلار ئۇلارغا زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ. بىزنىڭ ئېتقادىمىزدا ساھابىلارنىڭ ئارىسىدا يۈز بەرگىنى پىتنىدىن ئىبارەت بولۇپ، بۇ مەسىلە ئىجتىھاد قىلىش ۋە تەئۋىل قىلىشتىن كېلىپ چىققان. ئۇلاردىن توغرا قىلغانلارغا ئىككى ئەجىر، خاتا كەتكەنلەرگە بىر ئەجىر بېرىلىدۇ. خاتالىقلىرى كەچۈرۈم قىلىنىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇلارنىڭ كەمچىلىكى توغرىسىدا ئېغىز ئاچماسلىق كېرەك، ئۇلارغا ئۆزىگە لايىق ئىسىل سۈپەتتە مۇئامىلە قىلىمىز. قەلبىمىزدە ئۇلارغا ھېچقانداق ئۆچ ـ ئاداۋەتنىڭ بولۇشىغا يول قويماسلىقىمىز لازىم.

الله تائالا ئۇلار ئوتتۇرىسىدا مۇنداق دېدى: ﴿نىمىشقا سىلەر الله نىڭ يولىدا (پۇل ـ مال) سەرپ قىلمايسىلەر، ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ مىراسى الله غا خاستۇر،

[1] سۈرە ئال ئىمران 110 ـ ئايەت.

سىلەردىن مەككە پەتھى قىلىنىشتىن ئىلگىرى پۇل ـ مال سەرپ قىلغانلار ۋە (رەسۇلۇللاھ بىلەن بىرلىكتە تۇرۇپ دۈشمەنلەر بىلەن) ئۇرۇشقانلار (مەككە پەتھى قىلىنغاندىن كېيىن پۇل ـ مال) نەپىقە قىلغانلار ۋە ئۇرۇشقانلار (بىر ـ بىرى بىلەن) باراۋەر ئەمەس، ئەنە شۇلارنىڭ دەرىجىسى (مەككە پەتھى قىلىنغاندىن) كېيىن نەپىقە قىلغان ۋە ئۇرۇشقانلارنىڭ (دەرىجىسىدىن) چوڭدۇر، (ئۇلارنىڭ) ھەر بىرىگە اللّٰه جەننەتنى ۋەدە قىلدى. اللّٰه سىلەرنىڭ قىلمىشىڭلاردىن خەۋەرداردۇر﴾[1].

﴿مۇناپىقلارنىڭ ئۆزلىرىنىڭ (مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى) ئىنكار قىلغان ئەھلى كىتاب بۇرادەرلىرىگە: «يۇرتۇڭلاردىن چىقىرىۋېتىلسەڭلار، بىز چوقۇم سىلەر بىلەن بىللە چىقىپ كېتىمىز، ھەرگىز سىلەرنىڭ زىيىنىڭلار ھېسابىغا باشقا ئادەمگە ئىتائەت قىلمايمىز، سىلەرگە ئۇرۇش ئېچىلسا چوقۇم سىلەرگە ياردەم بېرىمىز» دېيىشكەنلىكىنى كۆرمىدىڭمۇ؟ اللّٰه گۇۋاھلىق بېرىدۇكى، مۇناپىقلار چوقۇم يالغانچىلاردۇر﴾[2].

---

[1] سۈرە ھەدىد 10 ـ ئايەت.
[2] سۈرە ھەشر 10 ـ ئايەت.

بىز ئاخىرەت كۈنىگە يەنى الله ئۇ كۈنىدە ئىنسانلارنى دائىملىق ھايات ئۈچۈن تىرىلدۈرىدىغان، نىمەتنىڭ ياكى ئازابنىڭ ماكانى بولغان قىيامەتكە ئىشىنىمىز. ئىسرافىل ئەلەيھىسسالام ئىككىنچى سۈرنى چالغاندا الله تائالانىڭ بارلىق جانىسىزلارنى تىرىلدۈرىدىغان كۈنىگە ئىشىنىمىز.

چۈنكى، الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿سۈر چېلىنغاندا ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى الله خالىغاندىن باشقا مەخلۇقاتلارنىڭ ھەممىسى ئۆلىدۇ، ئاندىن سۈر ئىككىنچى قېتىم چېلىنغاندا ناگاھان ئۇلار تۇرۇپ (نېمىگە بۇيرۇلىدىغانلىقلىرىغا) قاراپ تۇرىدۇ﴾[1].

ئىنسانلار الله تائالاغا بويسۇنۇپ يالاڭ - ئاياغ، يالاڭاچ، كىيىمسىز، تۇغما ھالەتتە قەبرىدىن تۇرىدۇ. الله تائالا بۇ ھەقتە ﴿ئۇ كۈندە ئاسماننى (پۈتۈكچى) نەرسە يېزىلغان قەغەزنى يۆگىگەندەك يۆگەيمىز. مەخلۇقاتلارنى دەسلەپتە قانداق ياراتقان بولساق، شۇ ھالىتىدە ئەسلىگە قايتۇرىمىز. (بۇ) بىز ئۈستىمىزگە ئالغان ۋەدىدۇر، (ئۇنى) چوقۇم ئىشقا ئاشۇرىمىز﴾[2] دەيدۇ.

---

[1] سۈرە زۇمەر 68 - ئايەت.
[2] سۈرە ئەنبىيا 104 - ئايەت.

نامە ـ ئەماللىرىنىڭ ئوڭ ياكى سول تەرەپتىن بېرىلىدىغانلىقىغا ئىشىنىمىز. بۇ ھەقتە قۇرئاندا ﴿نامى ـ ئەمالى ئوڭ تەرىپىدىن بېرىلگەن ئادەمدىن ئاسان ھېساب ئېلىنىدۇ. (ئۇ جەننەتتىكى) ئائىلىسىگە خۇشال ـ خۇرام قايتىدۇ. نامە ـ ئەمالى ئارقا تەرەپتىن بېرىلگەن ئادەم. «ۋاي» دەپ توۋلايدۇ (يەنى ئۆلۈمنى ئارزۇ قىلىدۇ). دوزاخقا كىرىدۇ﴾[1].

﴿ھەر بىر ئىنساننىڭ ئەمەلىنى ئۇنىڭ بوينىغا ئېسىپ قويىمىز (يەنى ئىنساننىڭ قىلغان ھەرقانداق ئەمەلى خۇددى بويۇنچاق بويۇندىن ئايرىلمىغىنىدەك ئۇنىڭدىن ھەرگىز ئايرىلمايدۇ، شۇنىڭغا يارىشا جازا بېرىلىدۇ)، قىيامەت كۈنى ئۇنىڭ نامە ـ ئەمالىنى كۆرسىتىمىز، ئۇ ئۇنى ئوچۇق كۆرىدۇ. (ئۇنىڭغا) «نامە ـ ئەمالىڭنى ئوقۇغىن! بۈگۈن ئۆزەڭگە (يەنى بۇ قىلمىشلىرىڭغا) ئۆزەڭ گۇۋاھ بولۇشۇڭ كۇپايە» دېيىلىدۇ﴾[2] دېگەن.

قىيامەت كۈنىدە ئادىل تارازا بېكىتىلىپ كىشىلەرگە قىلچىلىكمۇ زۇلۇم قىلىنمايدىغانلىقىغا ئىشىنىمىز. بۇ ھەقتە اللّٰه تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿كىمكى زەررىچىلىك ياخشى

---

[1] سۈرە ئىنسىقاق 7 ــــ 12 - ئايەتكىچە.
[2] سۈرە ئىسرا 13 ــــ 14 - ئايەتلەر.

ئــش قىلىدىكــەن، ئــۇنىڭ مۇكاپــاتىنى كۆرىــدۇ. كىمكــى زەررىچىلىــك يامــان ئــش قىلىدىكــەن، ئــۇنىڭ جازاســىنى تارتىــــدۇ﴾[1] ﴿تارازىســــى ئېغىــــر كەلگــــەنلەر (يــــەنى ياخشىلىقلىرى يامانلىقلىرىنى بېسىپ كەتكەنلەر) بەختكە ئېرىشــكۈچىلەردۇر. تارازىســى يېنىــك كەلگــەنلەر (يــەنى يامانلىقلىرى ياخشىلىقلىرىنى بېسىپ كەتكەنلەر) زىيان تارتقــۇچىلاردۇر، جەھەننەمــدە مەڭگــۈ قالغــۇچىلاردۇر. ئــۇلارنىڭ يۈزلىرىنــى ئــوت كۆيدۈرىــدۇ، كالپــۇكلىرى قورۇلــۇپ، چىشــلىرى ئــېچىلىپ (بــەتچىراي) بولــۇپ قالىدۇ﴾[2] ﴿بىرەر ياخشىلىق قىلغان ئادەم ئۇن ھەسسە ئارتۇق ساۋابقا ئىگە بولىدۇ، بىرەر يامانلىق قىلغان ئادەمگە پەقەت ئۇنىڭ يامانلىقىغا باراۋەرلا جازا بېرىلىدۇ، ئۇلارغا زۇلۇم قىلىنمايدۇ﴾[3].

قىيامــەتتىكى بۈيــۈك شاپــائەت قىلىشــنىڭ مۇھەممــەد ئەلەيھىسســالامغا خــاس ئىكەنلىكىگــە، اللە تائالانىــڭ ھۇزۇرىــدا ئىنسانلارغا تاقەت قىلالمايدىغان ئېغىر غەم - قايغۇ كەلگەندە ئۇلار ئەڭ ئالدىدا ئادەم ئاندىن كېيىن نۇھ ئانــدىن كېيىــن ئىبــراھىم ئانــدىن كېيىــن مۇسا ئانــدىن

---

[1] سۈرە زەلزەلە 7 — 8 - ئايەتلەر.
[2] سۈرە مۇئمىنۇ 102 — 104 - ئايەتكىچە.
[3] سۈرە ئەنئام 160 - ئايەت.

كېيىن ئىسا (الله نىڭ سالامى ئۇلارغا بولسۇن) قاتارلىقلارنىڭ قېشىغا بېرىپ ئاخىرىدا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كەلگەندە الله نىڭ ئىزنى بىلەن ئۇلارغا شاپائەت قىلىدىغانلىقىغا ئىشىنىمىز. شۇ شاپائەتنىڭ سەۋەبى بىلەن مۆمىنلەردىن دوزاخقا كىرىپ قالغانلارنىڭ چىقىرىدىغانلىقىغا بۇخىل شاپائەت قىلىش مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ۋە باشقا پەيغەمبەرلەر، مۆمىنلەر پەرىشتىلەر ئۈچۈن ھەم بولىدىغانلىقىغا، الله تائالا ئۆزىنىڭ چەكسىز پەزلى رەھمىتى بىلەن شاپائەتسىزمۇ نۇرغۇن مۆمىنلەرنى دوزاختىن چىقىرىدىغانلىقىغا ئىشىنىمىز.

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ رەڭگى سۈتتىن ئاق بولغان، تەمى ھەسەلدىن تاتلىق، پۇرىقى ئىپارنىڭ پۇرىقىدىن خۇش پۇراق بولغان، ئۇزۇنلىقى بىر ئايلىق كەڭلىكى بىر ئايلىق مۇساپىچىلىك كېلىدىغان، ئەتراپىدىكى قاچىلىرى گۈزەللىك ۋە كۆپلۈكتە ئاسماندىكى يۇلتۇزلاردەك بولغان، ئۆزىنىڭ ئۈممىتىدىن بولغان مۆمىنلەر كېلەلەيدىغان، ئۇنىڭدىن ئىچكەن ئادەم مەڭگۈ ئۇسسىمايدىغان كۆلنىڭ بارلىقىغا ئىشىنىمىز.

دوزاخنىڭ ئۈستىگە قويۇلغان پىلسىرات كۆرۈكىدىن كىشىلەر ئۆزلىرىنىڭ دەرىجىسى بىلەن چاقماقتەك،

شــامالدەك، يامغــۇر تامچىســىنىڭ تېزلىكــدەك ۋە تېــز يۈگۈرگـــــــچىلەردەك ئۆتــــــــدىغانلىقى، مۇھەممـــــــەد ئەلەيھىسســالامنىڭ پىلسـىرات كۆرۈكىنىـڭ بىـر تەرىپىـدە تۇرۇپ ئـى پەرۋەردىگارىم ئۇلارنى سالامەت قىلغىـن! دەپ تۇرىـدىغانلىقىغا، ھـەتتا كىشـىلەرنىڭ ئاخىرىنىـڭ ئۆمىلـەپ ئۆتىدىغانلىقىغا، پىلسىرات كۆرۈكىنىـڭ ئىككى تەرىپىدىكى نۇرغۇن تۆمۈر ئىلمەكلـەرنىڭ دوزاخقا بۇيرۇلغانلارنى تىتما قىلىنىپ دوزاخقا تاشلايدىغانلىقىغا ئىشىنىمىز.

قىيامەت ۋە ئۇ كۈننىڭ ھەيۋىتى توغرىسىدا كىتاب ۋە سۈننەتكە كەلگـەن بـارلىق خەۋەرگـە ئىشـىنىمىز. ئـۇ كۈنـدە الله بىزگە ياردەم بەرگەي!

بۇ يەردە شاپائەت قىلىش مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا خاســتۇر. جەننــەت ئــەھلىنىڭ جەننەتكــە مۇھەممــەد ئەلەيھىســـالامنىڭ شاپــائىتى بىلــەن كىرىـــدىغانلىقىغا ئىشىنىمىز، جەننەت بىلەن دوزاخنىـڭ ھـەق ئىكەنلىكىگـە، جەننـەت بولسـا الله ئۆزىنىـڭ تـەقۋا، مـۆمىن بەندىلىرىگـە تــەييارلىغان، ئۇنىڭــدا كىشــلەر كۆرمىگــەن، ئاڭلىمىغــان، ھــەتتا كۆڭلــدە كــېچىپ باقمىغــان نېمەتلــەرنىڭ ماكـانى ئىكەنلىكىگـە ئىشـىنىمىز. ﴿ئـۇلارنىڭ قىلغـان ئەمەللىرىگـە مۇكاپـات يۈزىسـىدىن الله نىـڭ ھۇزۇرىـدا سـاقلانغان ۋە

ئــۇلارنى خۇشــال قىلىــدىغان كاتتــا نېمــەتنى ھــېچكىم بىلمەيدۇ﴾[1].

دوزاخ بولسـا الله ئـۇنى زالىمـلار، كاپـىرلار ئۈچـۈن تەييارلاپ ئۇنىڭ كىشىلەر ئۈيلاپ باقمىغان دەرتلىك ئازاب ئوقۇبەتلەرنىڭ ماكانى ئىكەنلىكىگە ئىشىنىمىز. الله تائالا بۇ ھەقتــە تۆۋەنــدىكى ئايەتتــە مۇنــداق دەيــدۇ: ﴿(ئــى مۇھەممــەد!) «(بــۇ) ھــەق (قــۇرئان) پەرۋەردىگــارىڭلار تەرىپىدىن نازىل بولىدۇ، خالىغان ئادەم ئىمان ئېيتسۇن، خالىغان ئادەم كاپىر بولسۇن» دېگىن، بىز ھەقىقەتەن كاپىرلار ئۈچۈن تۇتۇن پەردىلىرى ئۇلارنى ئورىۋالىدىغان ئوتنى تەييارلىدۇق، ئۇلار (تەشنالىقتىن) سۇ تەلەپ قىلسا، ئۇلارغا مەدەن ئېرىتمىسىگە ئوخشاش، يۈزلەرنى كۆيدۈرۈۋېتىدىغان (ناھايىتى قىزىق) سۇ بېرىلىدۇ، بۇ نېمىدېگەن يامان شاراب! جەھەننەم نېمىدېگەن يامان جاي!﴾[2].

ئۇ ئىككى جاينىڭ ھازىر بار ئىكەنلىكىگە ۋە مەڭگۈ يوقالمايدىغانلىقىغا ئىشىنىمىز. بۇنىڭغا دەلىل الله تائالانىڭ ﴿ئىمــان ئېيتقــان ۋە ياخشــى ئەمەللــەرنى قىلغــانلارنى

[1] سۈرە سەجدە 17 - ئايەت.
[2] سۈرە كەھف 29 - ئايەت.

قاراڭغۇلۇقتىن نۇرغا چىقىرىش ئۈچۈن سىلەرگە اللّٰه نىڭ روشەن ئايەتلىرىنى تىلاۋەت قىلىپ بېرىدىغان پەيغەمبەرنى ئەۋەتتى، كىمكى اللّٰه غا ئىمان ئېيتىدىكەن ۋە ياخشى ئەمەل قىلىدىكەن، (اللّٰه ) ئۇنى ئاستىدىن ئۆستەڭلەر ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەرگە كىرگۈزىدۇ، ئۇلار جەننەتلەردە مەڭگۈ قالىدۇ، اللّٰه ئۇلارغا ئېسىل رىزىق (يەنى جەننەتتىكى رىزىق ۋە نېمەتلەرنى) بېرىدۇ﴾[1].

﴿اللّٰه ھەقىقەتەن كاپىرلارنى رەھمىتىدىن يىراق قىلدى ۋە ئۇلارغا دوزاخنى تەييارلىدى. ئۇلار دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ، ئۇلار ھېچقانداق (ئۇلارنى قوغدايدىغان) دوست ۋە (ئۇلاردىن ئازابنى دەپئى قىلىدىغان) ياردەمچى تاپالمايدۇ. دوزاختا ئۇلارنىڭ يۈزلىرى تۈرۈلۈپ كېتىدىغان كۈندە، ئۇلار: «كاشكى بىز اللّٰه غا ئىتائەت قىلغان بولساقچۇ! پەيغەمبەرگە ئىتائەت قىلغان بولساقچۇ!» دەيدۇ﴾[2] دېگەن ئايەتلىرىدۇر.

قۇرئان ۋە ھەدىستە جەننەت ئەھلى دەپ كۆرسەتكەن ياكى سۈپەتلىگەن كىشىلەرگە جەننەت ئەھلى دەپ گۇۋاھلىق بېرىمىز. ئەبۇبەكرى، ئۆمەر، ئوسمان، ئەلى ۋە

[1] سۈرە تالاق 11 - ئايەت.
[2] سۈرە ئەھزاب 64 — 66 - ئايەتكىچە.

ئــۇلاردىن باشــقا مۇھەممــەد ئەلەيھىسســالام مۇئەييــەن كۆرسەتكەنلەرگــە ئوخشــاش ۋە ھــەر بىــر تــەقۋا مۆمىنىنــڭ جەننەت ئەھلى ئىكەنلىكىگە گۇۋاھلىق بېرىمىز.

قـۇرئان ھەدىسـتە ئەينـەن سۈپـەت بىلـەن "دوزاخقـا كىرىــدىغانلار" دەپ خــەۋەر بېرىلگــەنلەرنىڭ دوزاخقــا كىرىـدىغانلىقىغا ئىشـىنىمىز. ئەينـەن كۆرستىلگـەنلەرنىڭ ئەبۇلەھــەب، ئۆمــەر ئىبنــى لۇھەيلخــۇزائىي ۋە ئــۇلارغا ئوخشاشلىرى بىلەن ئېنىق سۈپەتلەنگەن ھەر قانداق كاپىر ۋە مۇناپىــقلاردىن ئىبـارەت ئىكەنلىكىگــە ئىشــىنىمىز. بــۇ ھەقتــە الله تائـالا: ﴿الله مۆمىنلــەرنى مۇســتەھكەم ئىمـان بىلــەن دۇنيــادا ۋە ئاخىرەتتــە مەھكــەم تۇرغۇزىــدۇ. الله زالىمــلار (يــەنى كــۇففارلار) نــى گــۇمراھ قىلىــدۇ، الله خـالىغىنىنى قىلىـدۇ﴾[1] دەيـدۇ. مۆمىن بولسا رەببىم الله، دىــنىم ئىســلام، پــەيغەمبىرىم مۇھەممــەد ئەلەيھىسســالام دەيــدۇ. ئــەمما كاپىــر، مۇناپىــق بولســا بىلمەيمــەن كىشــلەردىن بىــر نەرســلەرنى ئاڭلىغـان شـۇنى دېـدىم، دەيدۇ.

مۆمىنلـەر ئۇچـۇن قەبرىـدە نېمەتلـەر بولىـدىغانلىقىغا ئىشىنىمىز. يەنى الله ﴿ئۇ (يـەنى بىلقىس) ئېيتتى: «ئى

---

[1] سۈرە ئىبراھىم 27 ـ ئايەت.

ئۇلۇغلار! مېنىڭ (بۇ) ئىشىمدا مەسلىھەت بېرىڭلار، سىلەرنى ئۇستىدە قويماي تۇرۇپ ھېچ ئىشنى بېكىتكىنىم يوق»﴾[1] دېگەن. زالىم كاپىرلار ئۇچۇن ئازاب بولىدىغانلىقىغا ئىشىنىمىز. يەنى الله ﴿الله غا يالغان چاپلىغان ياكى ئۆزىگە ھېچ نەرسە ۋەھيى قىلىنمىغان تۇرۇقلۇق، ماڭا ۋەھيى قىلىندى دېگەن، ياكى الله نازىل قىلغانىدەك مەنمۇ كىتاب نازىل قىلالايمەن دېگەن كىشىلەردىنمۇ زالىم كىشىلەر بارمۇ؟ (ئى مۇھەممەد!) زالىملارنى سەكراتقا چۈشكەن ۋاقىتلىرىدا كۆرسەڭ (ئەلۋەتتە، قورقۇنچلۇق ھالىنى كۆرسەن)، پەرىشتىلەر (يەنى ئازاب پەرىشتىلىرى) قوللىرىنى سوزۇپ: «سىلەر جانلىرىڭلارنى چىقىرىڭلار! سىلەر الله توغرىسىدا ھەقسىز سۆزلەرنى قىلغانلىقىڭلار (يەنى ئىپتىرا قىلغانلىقىڭلار، شېرىك كەلتۈرگەنلىكىڭلار، بالا نىسبەت بەرگەنلىكىڭلار) ۋە الله نىڭ ئايەتلىرىنى مەنسىتمىگەنلىكىڭلار ئۇچۇن، بۈگۈن خورلىغۇچى ئازاب بىلەن جازالىنىسىلەر» دەيدۇ﴾[2].

---

[1] سۈرە نەمل 32 - ئايەت.
[2] سۈرە ئەنئام 93 - ئايەت.

بۇ توغرۇلۇق ھەدىسلەر كۆپ بولۇپ مۆمىنلەر قۇرئان ۋە ھەدىستە كەلگەن غەيب خەۋەرلەرنى دۇنيادىكى بولۇۋاتقان ئىشلارغا سېلىشتۇرماي تولۇق ئىشىنىشى كېرەك. چۈنكى، ئاخىرەتنىڭ ئىشلىرى دۇنيا ئىشلىرىغا سېلىشتۇرۇلمايدۇ ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىدىكى پەرق ناھايىتى ئاشكارىدۇر.

تەقدىرنىڭ ياخشى ۋە يامان تەقدىر بىلەن بولۇشىغا ئىشىنىمىز. تەقدىر بولسا الله تائالا ئۆز ھېكمىتىنىڭ تەقەززاسى ۋە ئىلمىنىڭ كەڭلىكى بىلەن پۈتۈن كائىنات ئۈچۈن بەلگىلىگەن بەلگىلىمىدۇر.

## تەقدىر تۆۋەندىكىدەك تۆت تۈرلۈك بولىدۇ

**1** ـ ئىلىم: الله تائالا ھەقىقەتەن ھەممە نەرسىلەرنى يەنى بولغان، بولىدىغان ۋە قانداق بولىدىغان نەرسىلەرنىڭ ھەممىنى ئۆزىنىڭ چەكسىز، ئەزەلدىن بار بولغان ئىلمى بىلەن بىلىدۇ، بۇ ھەرگىزمۇ بىلمەسلىكتىن كېيىن ۋە بىلگەندىن كېيىن ئۇنتۇلۇپ قالىدىغان ئىلىم ئەمەس.

**2** ـ يېزىش: الله تائالانىڭ لەۋھۇلمەھپۇزدا قىيامەتكىچە بولىدىغان ئىشلارنى پۈتۈۋەتكەنلىكىگە ئىشىنىمىز. الله بۇ

ھەقتــە مۇنــداق دېگــەن: ﴿بىلمەمســەنكى، اللّٰه ئاســمان، زېمىنــدىكى شــەيئىلەرنى بىلىــپ تۇرىــدۇ، بــۇ ھەقىقەتــەن لەۋھۇلمەھپۇزدا (يېزىلغان)، بۇ (يەنى بىلىش) ھەقىقەتــەن اللّٰه غا ئاسان﴾[1].

3 ـ خــالاش: ئاســمان زېمىنــدىكى نەرســىلەرنىڭ ھەقىقەتــەن اللّٰه تائالانــىڭ خالىشــى بىلــەن بولىــدىغانلىقى، اللّٰه خالىغـــان نەرســـىنىڭ بولىـــدىغان، اللّٰه خالىمىغـــان نەرسىنىڭ بولمايدىغانلىقىغا ئىشىنىمىز.

4 ـ يــارىتىش: اللّٰه تائالانــىڭ ھــەممىنى ياراتقــۇچى ئىكەنلىگە ئىشىنىمىز. اللّٰه بۇ ھەقتە اللّٰه تائالا ﴿اللّٰه ھەممە نەرســـىنى ياراتقۇچىـــدۇر، ھەممـــە نەرسگـــە ھامىيـــدۇر (ئۇلارنى خالىغانچە تەسەررۇپ قىلىدۇ). ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىـــڭ (خـــەزىنىلىرىنىڭ) ئاچقـــۇچلىرى اللّٰه نىـــڭ ئىلكىدىدۇر، اللّٰه نىڭ ئايەتلىرىنى ئىنكار قىلغانلار ـ ئەنە شۇلار زىيان تارتقۇچىلاردۇر﴾[2] دەيدۇ.

مۇشۇ تۆت تۈرلۈك ئىشتا اللّٰه تائالانىڭ ئۆزى تەرىپىدە بولغــان ۋە بەندىلــەردىن ســادىر بولغــان ســۆز، ئــىش ـ ھەرىكەتلەرنىڭ اللّٰه تائالاغا مەلۇملۇق ۋە ھۆزۈرىدا يېزىقلىق

[1] سۈرە ھەج 70 - ئايەت.
[2] سۈرە زۇمەر 62 — 63 - ئايەتلەر.

ئىكەنلىكى ئۇنى الله خالاپ ۋە ياراتقانلىقىغا ئىشىنىمىز. چۈنكى، الله تائالا تۆۋەندىكى ئايەتلەردە ﴿سىلەرنىڭ ئاراڭلاردىن (دىن بارىسىدا) راۋۇرۇس بولۇشنى خالايدىغانلارغا (قۇرئان) نەسىھەتتۇر. پەقەت ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى الله خالىغاندىلا، ئاندىن سىلەر خالايسىلەر (يەنى الله خالىمىغىچە سىلەرنىڭ خالىغىنىڭلارنىڭ ھېچ پايدىسى يوق)﴾[1].

﴿ئەنە شۇ پەيغەمبەرلەرنىڭ بەزىسىنى بەزىسىدىن ئۈستۈن قىلدۇق؛ الله ئۇلارنىڭ بەزىسى (يەنى مۇسا ئەلەيھىسسالام) بىلەن سۆزلەشتى ۋە بەزىسىنىڭ (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ) دەرىجىسىنى يۇقىرى كۆتۈردى. مەريەم ئوغلى ئىساغا (ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۇرۇش، گاچىلارنى، بەرەس كېسەللىنى ساقايتىشقا ئوخشاش) روشەن مۆجىزىلەرنى ئاتا قىلدۇق. ئۇنى روھۇلقۇدۇس (يەنى جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام) بىلەن كۈچلەندۇردۇق. ئەگەر الله خالىغان بولسا ئىدى، ئۇلاردىن كېيىن كەلگەن ئۇممەتلەر ئۇلارغا روشەن دەلىللەر كەلگەندىن كېيىن ئۆز ئارا ئۇرۇشماس ئىدى، لېكىن ئۇلار ئىختىلاپ قىلىشتى، بەزىسى ئىمان ئېيتتى، بەزىسى كاپىر بولدى. ئەگەرالله

[1] سۈرە تەكۋىر 28 — 29 - ئايەتلەر.

خالىغان بولسا ئىدى، ئۇلار ئۇ ئارا ئۇرۇشماس ئىدى، لېكىن الله خالىغىنىنى قىلىدۇ﴾[1].

﴿مۇشرىكلارنىڭ شېرىكلىرى (يەنى شەيتانلار) مۇشرىكلارنى ھالاك قىلىش ۋە ئۇلارنىڭ دىنىنى قالايمىقانلاشتۇرۇش ئۈچۈن، ئۇلارنىڭ ئوغۇللىرىغا بالىلىرىنى ئۆلتۈرۈشنى، شۇنىڭدەك (يەنى الله غا ۋە بۇتلارغا ھەسسە ئايرىپ قويۇشتەك تەقسىماتنى شەيتانلارغا ۋە مۇشرىكلارغا چىرايلىق كۆرسەتكەندەك) چىرايلىق كۆرسەتتى. ئەگەر الله خالىغان بولسا ئىدى، ئۇلار بۇ (قەبىھ) ئىشنى قىلمايتتى، ئۇلارنى الله غا چاپلىغان يالغانلىرى بىلەن بىللە تەرك ئەت﴾[2].

﴿ئۇلار: «ئىبراھىم ئۈچۈن بىر بىنا سېلىڭلار، (ئۇنى ئوتۇن بىلەن تولدۇرۇپ ئوت يېقىڭلار، ئوت يانغاندا) ئۇنى ئوتقا تاشلاڭلار» دېدى. (ئۇلار ئىبراھىمنى ئوتقا تاشلاش بىلەن) ئۇنىڭغا سۇيىقەست قىلماقچى بولدى﴾[3] ۋە لېكىن بىزى ئىشىنىمىزكى الله بەندىلەرگە كۈچ - قۇۋۋەت ۋە

---

[1] سۈرە بەقەرە 253 - ئايەت.
[2] سۈرە ئەنئام 137 - ئايەت.
[3] سۈرە سافات 97 - ئايەت.

ئىختىيارلىقنى بەردى. ئىش ـ ھەرىكەت ئۇنىڭ بىلەن بولىدۇ. بۇنىڭ دەلىللىرى تۆۋەندىكىچە:

﴿ئاياللىرىڭلار سىلەر ئۈچۈن (خۇددى) ئېكىنزارلىقتۇر (يەنى نەسىل تېرىيدىغان جايدۇر)، ئېكىنزارلىقىڭلارغا خالىغان رەۋىشتە كېلىڭلار، ئۆزەڭلار ئۈچۈن ئالدىنئالا ياخشى ئەمەل تەييارلاڭلار، (گۇناھتىن چەكلىنىش بىلەن) الله دىن قورقۇڭلار، بىلىڭلاركى سىلەر الله غا مۇلاقات بولۇسىلەر، مۆمىنلەرگە (جەننەت بىلەن) خۇش خەۋەر بەرگىن﴾[1].

﴿ئەگەر ئۇلار سىلەر بىلەن بىرلىكتە چىققان بولسا، ئاراڭلاردا پەقەت پىتنە ـ پاساتنى كۆپەيتەتتى، ئاراڭلارغا بۆلگۈنچىلىك سېلىش ئۈچۈن چوقۇم سۇخەنچىلىك بىلەن شۇغۇللىناتتى، ئاراڭلاردا ئۇلار ئۈچۈن تىڭ ـ تىڭلايدىغانلار بار، الله زالىملارنى (يەنى مۇناپىقلارنىڭ ئىچى ـ تېشىنى) ئوبدان بىلگۈچىدۇر﴾[2].

1 ـ بۇ ئايەتتە الله بەندىلەرنىڭ پەقەت ئۆزىنىڭ ئىختىيارلىقى بىلەن كېلىدىغانلىقى ۋە ئۆزىنىڭ ئىرادىسى بويىچە تەييارلىق قىلىدىغانلىقنى ئىسپاتلىدى.

---

[1] سۈرە بەقەرە 223 ـ ئايەت.
[2] سۈرە تەۋبە 47 ـ ئايەت.

2 ـ بۇيرۇق ۋە چەكلىمىنى بەندىگە يۈزلەندۈرۈش، گەرچە ئۇنىڭدا ئىختىيارلىق، قادىر بولۇش بولمىسىمۇ ئاشۇنىڭغا يۈزلەندۈرۈش تاقەت كۆتۈرەلمەيدىغان ئىشقا تەكلىپ قىلىش بولۇپ قالىدۇ. بۇ الله تائالانىڭ ھېكمەت، رەھمىتىگە ۋە ئۆزىنىڭ تۆۋەندىكى مۇنۇ سۆزىگە مۇۋاپىق ئەمەستۇر. الله تۆۋەندىكى ئايەتتە مۇنداق دېگەن: ﴿الله ھېچكىمنى تاقىتى يەتمەيدىغان ئىشقا تەكلىپ قىلمايدۇ. كىشىنىڭ قىلغان ياخشىلىقى (نىڭ ساۋابى) ئۆزىگىدۇر، يامانلىقى (نىڭ جازاسى مۇ) ئۆزىگىدۇر. (ئۇلار) «پەرۋەردىگارىمىز! ئەگەر بىز ئۇنتۇساق ياكى خاتالاشساق (يەنى بىز ئۇنتۇش ياكى سەۋەنلىك سەۋەبىدىن ئەمرىڭنى تولۇق ئورۇنلىيالمىساق)، بىزنى جازاغا تارتمىغىن. پەرۋەردىگارىمىز! بىزدىن ئىلگىرىكىلەرگە يۈكلىگىنىڭگە ئوخشاش، بىزگە ئېغىر يۈك يۈكلىمىگىن (يەنى بىزنى قىيىن ئىشلارغا تەكلىپ قىلمىغىن)﴾[1].

3 ـ ئېھسان قىلغۇچى ئېھسانىغا ئاساسەن مەدھىيىلەش، ئەسكىلىك قىلغۇچىلارنى ئەسكىلىكىگە ئاساسەن ئەيىبلەش ۋە ھەر بىرىگە ئۆزىگە لايىق جازانى بېرىش. ئەگەر ئىش ھەرىكەت بەندىنىڭ ئىرادىسى،

[1] سۈرە بەقەرە 286 ـ ئايەت.

ئىختىيارلىقى بىلەن بولمايدىكەن، ئېھسان قىلغۇچىنى ماختاش بىھۇدىلىك، ئەسكىلىك قىلغۇچىنى جازالاش زۇلۇم بولۇپ قالىدۇ الله بۇنداق ئىشتىن پاكتۇر.

4 ـ الله ھەقىقەتەن ئەلچىلەرنى ئەۋەتتى ﴿ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرلەردىن كېيىن الله نىڭ ئالدىدا كىشىلەر (يەنى پەيغەمبەر ئەۋەتىلگەن بولسا ئەلۋەتتە ئىمان ئېيتاتتىم ۋە ئىتائەت قىلاتتىم دېگۈچىلەر) گە باھانە بولۇپ قالماسلىقى ئۈچۈن، (ئىتائەت قىلغۇچىلارغا جەننەت بىلەن) خۇش خەۋەر بەرگۈچى، (ئاسىيلىق قىلغۇچىلارنى دوزاختىن) ئاگاھلاندۇرغۇچى پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتتۇق، الله غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر﴾[1].

5 ـ ھەر قانداق بىر ئىشنى قىلغان ياكى قىلمىغان ئادەم ھېچقانداق بىر مەجبۇرىيەتنى ھېس قىلمايدۇ. ئۇ ئولتۇرۇپ ـ قوپىدۇ. كىرىپ ـ چىقىدۇ، سەپەر قىلىدۇ ۋە ئىرادىسى پەيدا بولۇپ ھېچ بىر ئادەمنىڭ ئۇنى ئۇ ئىشلارغا مەجبۇرلىغىنىنى ھېس قىلمايدۇ. ئەمەلىيەت بىر نەرسىنى ئۆز ئىختىيارلىقى بىلەن قىلىش ياكى مەجبۇرلانغۇچىغا قىلىشنىڭ ئوتتۇرىسىنى ئايرىيدۇ. شۇنىڭغا ئوخشاش شەرىئەتتىمۇ ئۇنىڭ ئوتتۇرىسىنى

[1] سۈرە نىسا 165 ـ ئايەت.

ھېكمەت بىلەن ئايرىيدۇ. الله تائالانىڭ ھەققە ئالاقىدار بولغان ئىشتا ئۇنى مەجبۇرى قىلغۇچىغا جازا كەلمەيدۇ. شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، الله تائالاغا ئاسىي بولغۇچىلارنىڭ بۇ ئىشى الله تائالانىڭ تەقدىرى بىلەن بولدى دېيىشى توغرا. چۈنكى، ئۇ ئادەم ئۇ ئىشنى الله تائالانىڭ ئۇنىڭغا تەقدىر قىلغىنىنى بىلمەستىن ئۆز ئىختىيارلىقى بىلەن قىلىدۇ. ئۇ ئىش بولۇشتىن ئىلگىرى ئۇ ئىشنىڭ ئۆزىگە تەقدىر قىلىنغانلىقىنى بىلمەيدۇ.

الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿قىيامەت (نىڭ بولىدىغان ۋاقتى) توغرىسىدىكى بىلىم ھەقىقەتەن الله نىڭ دەرگاھىدىدۇر. الله يامغۇرنى (ئۆزى بەلگىلىگەن ۋاقىتتا ۋە ئۆزى بەلگىلىگەن جايغا) ياغدۇرىدۇ، بەچچىدانىدىكىلەرنىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى (يەنى ئوغۇلمۇ، قىزمۇ، بېجىرىممۇ، كەمتۈكمۇ، بەختلىكمۇ، بەختسىزمۇ) الله بىلىدۇ، ھېچ ئادەم ئەتە نېمىلەرنى قىلىدىغانلىقىنى (يەنى ئۇنىڭغا نېمە ئىش بولىدىغانلىقىنى، ياخشى - يامان ئىشلاردىن نېمىلەرنى قىلىدىغانلىقىنى) بىلمەيدۇ، ھېچ ئادەم ئۆزىنىڭ قەيەردە ئۆلىدىغانلىقىنى بىلمەيدۇ، الله ھەقىقەتەن (پۈتۈن ئىشلارنى) بىلگۈچىدۇر،

(شەيئىلەرنىڭ ئىچكى ۋە تاشقى تەرەپلىرىدىن) تولۇق خەۋەرداردۇر﴾[1].

بىر ئىشنى قىلغۇچى ئىشنى قىلغاندا بىلمەي كېيىن ئۆزرە ئېيتىپ ھۆججەت كەلتۈرسە قانداق مۇمكىن بولىدۇ؟ اللہ بۇ كىشىلەرنىڭ ھۆججىتىنىڭ ھەقىقەتەن باتىل ئىكەنلىكى توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ: ﴿مۇشرىكلار: «ئەگەر اللہ خالىسا ئىدى، بىز ۋە ئاتا بوۋىلىرىمىز شېرىك كەلتۈرمەيتتۇق ۋە ھېچ نەرسىنى ھارام قىلمايتتۇق» دەيدۇ. ئۇلاردىن بۇرۇنقى كىشىلەر تاكى (بىزنىڭ ئازابىمىز نازىل بولۇپ) ئازابىمىزنى تېتىغانغا قەدەر (ئۆزلىرىنىڭ پەيغەمبەرلىرىنى) مۇشۇنداق (يەنى مۇشرىكلار سېنى ئىنكار قىلغاندەك) ئىنكار قىلغان ئىدى. (ئۇلارغا) ئېيتقىنكى، «سۆزۈڭلارنىڭ راستلىقىغا پاكىتىڭلار بولسا، بىزگە چىقىرىپ كۆرسىتىڭلار، سىلەر پەقەت گۇمانغىلا ئاساسلىنىسىلەر، اللہ غا پەقەت يالغاننى چاپلايسىلەر»﴾[2].

تەقدىر بىلەن ھۆججەت كەلتۈرگۈچى گۇناھكارنى مۇنداق دەيمىز: نېمە ئۈچۈن اللہ سەن بىلەن تەقدىر

[1] سۈرە لوقمان 34 - ئايەت.
[2] سۈرە ئەنئام 148 - ئايەت.

قىلغان ئىتائەتكە قەدەم باسمىدىڭ؟ ھەقىقەتەن سىېنىڭدىن سادىر بولغان تەقدىر قىلىنغانلىقىنى بىلىشتىن بۇرۇنقى ئاسيلىق بىلەن تائەتنىڭ ئوتتۇرىسىدا ھېچ پەرق يوق. شۇ جەھەتتىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلەرگە ھەر بىر ئادەمنىڭ جەننەتتىن ياكى دوزاختىن بولغان ئورنى چوقۇم بېكىتىلگەن دەپ، خەۋەر بەرگەندە ئۇلار: ئۇنداقتا تەقدىرگە ئىسىلىۋېلىپ ئەمەلنى تەرك قىلمىزمۇ؟ دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام «ياق، ئەمەلنى قىلىۋېرىڭلار، ھەر قانداق كىشى ئۈچۈن بېكىتىلگەن ئىش ئاسان بولىدۇ» دېگەن.

تەقدىر بىلەن ھۆججەت كەلتۈرگۈچىگە: ئەگەر سەن مەككىگە بارماقچى بولۇپ ئىككى يولغا دۇچ كەلدىڭ بىرى تىنچ، خاتىرجەم ھەم ئاسان، يەنە بىرى مۇشكۇل، خەتەرلىك يول، دەپ بىر سەممىي ئادەم ساڭا خەۋەر بەرسە سەن ئەلۋەتتە ئاسان يولدىن ماڭىسەن، ھەرگىزمۇ تەس يولدىن ماڭمايسەن. ئەگەر تەس يولدىن مېڭىپ قالساڭ كىشىلەر سېنى ساراڭلارنىڭ قاتارىدا سانايدۇ، يەنە سېنىڭ ئالدىڭدا ئىككى خىل ئىش بار بولۇپ، بىرسىنىڭ ئىشى ھەقىقىي ياخشى بولسا ئەلۋەتتە شۇنى تاللايسەن، شۇنداق تۇرۇپ قانداقمۇ تەقدىر بىلەن دەلىل كەلتۈرۈپ ئاخىرەت ئىشىدا ئۆز نەپسىڭنى زىيانغا

ئۈچىرىتىشنى خالايسەن؟ ۋە يەنە ئەگەر جىسمىڭدا بىرەر كېسەللىك بولسا داۋالاش ئۈچۈن دوختۇرنىڭ يېنىغا بېرىپ ئوپراتسىيەنىڭ ياكى دورىنىڭ ئاچچىقىغا چىدايسەن، نېمە ئۈچۈن دىلىڭدىكى كېسەلگە شۇنداق چىداپ دورا قىلالمايسەن؟ الله تولۇق رەھمەت، كامىل ھېكمەت ئىگىسى بولغانلىقى ئۈچۈن يامانلىق الله تائالاغا ئارتىلمايدۇ، دەپ ئىشىنىمىز.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دۇئادا مۇنداق دېگەن: «يامانلىق سەن (الله) تەرەپكە ئەمەس». بۇنى ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان. الله تائالانىڭ بېكىتكەن ئىشىدا ھەرگىز يامانلىق بولمايدۇ. چۈنكى، ئۇ ئىش ھېكمەت ۋە رەھمەتتىن سادىر بولغان. ھەقىقەتەن يامانلىق ئۇنى تەقەززا قىلغان ئىشتا بولىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆزىنىڭ قۇنۇتتا ئوقۇغان دۇئاسىدا «سەن بېكىتكەن ئىشنىڭ يامانلىقىدىن ساقلىغىن» دېگەن، يامانلىقنى الله تائالانىڭ بېكار قىلىدىغانلىقىغا قاراتتى. مۇشۇنداق تۇرۇقلۇق بېكىتىلگەن ئىشلاردىكى يامانلىق پۈتۈنلەي يامانلىق ئەمەس، بەلكى ئۇ بىر جەھەتتىن يامانلىق بولسىمۇ، يەنە بىر جەھەتتىن ياخشىلىق بولىدۇ.

﴿ئىنسانلارنىڭ قىلغان گۇناھلىرى تۈپەيلىدىن، قۇرۇقلۇقتا ۋە دېڭىزدا ئاپەت يۈزبەردى، الله ئۇلارنى تەۋبە قىلسۇن دەپ قىلمىشلىرىنىڭ بىر قىسمىنىڭ (جازاسىنى) ئۇلارغا تېتىتتى﴾[1].

مەسىلەن ئوغرىنىڭ قولىنى كېسىش، زىنا قىلغۇچىنى چالما - كېسەك قىلىش، جىنايەت سادىر قىلغۇچىغا كۆرۈنۈشتە نىسبەتەن يامانلىق، لېكىن ئۇ ئۇلارغا يەنە بىر تەرەپتىن ياخشىلىق بولىدۇ. چۈنكى، بۇ دۇنيادىكى جازا ئۇلارغا دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ ئازابىنىڭ بىللە بىرىپ قالماسلىقتا قىلغانلىق بولىدۇ. كەففارەت بولىدۇ، ھەم كىشىلەرنىڭ مال - مۈلكى، نەسەبى، يۈز - ئابرۇيىنى قوغداشتا ياخشىلىق بولىدۇ.

بۇيۇك ئاساسلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئالىي ئەقىدە، ئېتىقاد قىلغۇچىلار ئۈچۈن كۆپلىگەن ئىسىل مېۋىلەرنى بېرىدۇ. الله تائالاغا ۋە ئۇنىڭ گۈزەل ئىسىم، ئېسىل سۈپەتلىرىگە ئىشىنىش ئىنسان ئۈچۈن الله تائالانى ياخشى كۆرۈش، الله تائالانى ئۆزىگە لايىق رەۋىشتە ئۇلۇغلاشقا ئېلىپ بارىدۇ. ئۇنىڭ بۇيرۇقنى ئورۇنلاش ۋە چەكلىگەن ئىشلىرىدىن يېنىش شەخسلەر ۋە جامائەت

---

[1] سۈرە رۇم 41 - ئايەت.

دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ بەخت سائادىتىگە ئېلىپ بارىدۇ. بۇ ھەقتە الله تائالا: ﴿ئەر ـ ئايال مۆمىنلەردىن كىمكى ياخشى ئەمەل قىلىدىكەن، بىز ئۇنى ئەلۋەتتە (دۇنيادا قانائەتچانلىق، ھالال رىزىق ۋە ياخشى ئەمەللەرگە مۇۋەپپەق قىلىپ) ئوبدان ياشىتىمىز، ئۇلارغا، ئەلۋەتتە، قىلغان ئەمەلىدىنمۇ ياخشىراق ساۋاب بېرىمىز﴾[1] دەيدۇ.

## پەرىشتىلەرگە ئىشىنىش

1 ـ ئۇلارنى ياراتقان بۈيۈك الله تائالانىڭ كۈچ ـ قۇۋۋىتىنى ۋە ھۆكۈمرانلىقىنى بىلىش.

2 ـ الله تائالانىڭ بەندىلەرنىڭ پايدىسى ئۈچۈن ئۇلارنى مۇھاپىزەت قىلىدىغان ۋە ئۇلارنىڭ ئەمەللىرىنى يازىدىغان پەرىشتىلەرنى ئورۇنلاشتۇرۇپ ئۇنىڭغا كۆڭۈل بۆلگەنلىككە شۈكرى ئېيتىش.

3 ـ پەرىشتىلەرنىڭ مۆمىنلەر ئۈچۈن كەچۈرۈم سوراش، كامىل تەرىقىدە الله تائالاغا ئىبادەت قىلىشقا يۈزلەنگەنلىككە ئاساسەن ئۇلارنى ياخشى كۆرۈشكە ئوخشاش مېۋىلەر ھاسىل بولىدۇ.

[1] سۈرە نەھل 97 ـ ئايەت.

## كىتابلارغا ئىشىنىش

1 ـ الله تائالانىڭ ھەر بىر مىللەتنى توغرا يولغا باشلاش ئۈچۈن كىتاب چۈشۈرۈپ ئۇلارغا قىلغان چەكسىز مېھرىبانلىقىنى بىلىش.

2 ـ الله تائالانىڭ ھەر بىر مىللەتنىڭ ئەھۋالىغا مۇناسىپ كىتابنى چۈشۈرۈشىدىكى ھېكمەتنى ۋە قىيامەتكىچە ھەر زامان ۋە ھەر ماكاندا كىشىلەرنىڭ ئەھۋالىغا مۇناسىپ كېلىدىغان بۈيۈك قۇرئان كەرىمنىڭ بارلىق كىتابلارنىڭ ئاخىرقىسى ئىكەنلىكىنى چۈشىنىش.

3 شۇنىڭغا ئاساسەن الله تائالانىڭ نېمەتلىرىگە شۈكرى ئېيتىش.

## پەيغەمبەرگە ئىشىنىش

1 ـ الله تائالانىڭ ئۆز بەندىلىرىگە بولغان چەكسىز رەھمىتى ۋە كۆڭۈل بۆلۈشى بىلەن ئۇلارنى ھىدايەت، توغرا يولغا يېتەكلەش ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەۋەتكەنلىكىنى بىلىش.

2 ـ الله تائالانىڭ مۇشۇ بۈيۈك نېمىتىگە شۈكرى ئېيتىش.

3 ـ پەيغەمبەرلەرنى ئۆزىگە لايىق رەۋىشتە ياخشى كۆرۈش، ئېھتىرام بىلدۈرۈش ۋە ماختاش. چۈنكى ئۇلار الله تائالانىڭ بەندىسى ۋە ئەلچىسى، ئۇلار الله تائالانىڭ ئەلچىلىكىنى يەتكۈزۈش، ئىبادەت قىلىش كىشىلەرگە نەسىھەت قىلىش، ئۇلاردىن يەتكەن ئازار ـ كۈلپەتلەرگە سەۋر قىلىش بىلەن شۇغۇللانغان.

## ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىش

1 ـ ئاشۇ كۈندە ئېرىشىدىغان ساۋابقا رىغبەتلىنىش بىلەن الله تائالاغا ئىتائەت قىلىشقا ھېرىسمەن بولۇش، شۇ كۈندىكى ئازابتىن قورقۇپ ئاسىيلىق قىلىشتىن يىراق بولۇش.

2 ـ ئاخىرەتنىڭ ساۋاب، نېمەتلىرىنى ئۈمىد قىلىش بىلەن بىرگە دۇنيانىڭ نېمەتلىرىدىن ئېرىشەلمىگەن نەرسىگە تەسەللى تېپىش.

## تەقدىرگە ئىشىنىش

1 ـ ھەرقانداق ئىشنىڭ سەۋەبىنى قىلغاندا ئاۋۋال الله تائالاغا تايىنىش، چۈنكى ئۇنىڭغا سەۋەب بولۇشقا تېگىشلىك ئىشنىڭ ھەممىسى الله تائالانىڭ ھۆكۈم قىلىشى ۋە تەقدىرى بىلەن بولىدىغانلىقى.

2 ـ كۆڭۈلنىڭ خاتىرجەم، دىلنىڭ راھەتلىنىشى، قاچانكى ئاشۇ ئىشنىڭ الله تائالانىڭ تەقدىرى بىلەن بولغانلىقىغا ئىشىنىشى ھەرقانداق بېكىتىلگەن ئىشنىڭ چوقۇم بولغانلىقىنى، ھەر قانداق بېكىتىلگەن ئىشنىڭ چوقۇم بولىدىغانلىقىنى بىلىپ الله تائالانىڭ ئورۇنلاشتۇرۇشىغا قارشى رازى بولسا، قەلبى خاتىرجەم بولىدۇ، دىلى ئارام تاپىدۇ. الله تائالانىڭ تەقدىرىگە ئىشەنگەن ئادەمدىنمۇ دىلى خاتىرجەم، ياخشى تۇرمۇشتا ياشاۋاتقان ئادەم بارمۇ؟

3 ـ ھاسىل بولغاندا كۆڭلىدىن ئۆزىگە تەمەننا قويۇشنى يىراق قىلىش، چۈنكى شۇ نېمەتنىڭ ھاسىل بولۇشىمۇ الله بېكىتكەن ياخشىلىق ۋە نىجاتلىقنىڭ سەۋەبىدىن بولغاچقا بۇنىڭدىن ئۆزىگە تەمەننا قويماي الله تائالاغا شۈكرى ئېيتىش كېرەك.

4 ـ ھاسىل بولماي ياكى ئۆزى ئۆچ كۆرىدىغان ئىش يۈز بەرسە ھەرگىزمۇ بىئارام بولماسلىق، چۈنكى ئۇمۇ ئاسمان ـ زېمىننىڭ ئىگىسى بولغان اللہ تائالانىڭ ئورۇنلاشتۇرۇشى بىلەن شەرتسىز بولىدۇ. ئۇنىڭغا سەۋر قىلىپ اللہ تائالادىن ئەجىر تىلەش كېرەك. ﴿يەر يۈزىدىكى بارلىق ھادىسىلەر ۋە ئۆزەڭلار ئۇچرىغان مۇسىبەتلەر بىز ئۇلارنى يارىتىشتىن بۇرۇن لەۋھۇلمەھپۇزغا يېزىلغان، بۇ (ئىش)، شۈبھىسىزكى، اللہ غا ئاساندۇر. (اللہ تائالانىڭ ئۇلارنى لەۋھۇلمەھپۇزغا يېزىشى) قولۇڭلاردىن كەتكەن نەرسىگە قايغۇرۇپ كەتمەسلىكىڭلار ۋە اللہ بەرگەن نەرسىلەرگە خۇش بولۇپ كەتمەسلىكىڭلار ئۈچۈندۇر، اللہ مۇتەكەببىرلەر ۋە ئۆزلىرىنى چوڭ تۇتقۇچىلارنى دوست تۇتمايدۇ﴾[1].

اللہ تائالادىن بىزنى مۇشۇ ئەقىدىدە مۇستەھكەم قىلىشنى ئۇنىڭ مېۋىسىنى قولغا كەلتۈرۈشكە نېسىپ قىلىشنى ۋە ئۆز پەزلىدىن يەنىمۇ زىيادە قىلىپ بېرىشنى، بىزنىڭ دىللىرىمىزنى ھىدايەت تاپقاندىن كېيىن ئېزىپ كېتىشتىن ساقلىنىشنى، ئۆز رەھمىتىنى زىيادە قىلىپ بېرىشنى سورايمىز!

---

[1] سۈرە ھەدىد 22 ــ 23 - ئايەتلەر.

والحمد لله رب العالمين وصلى اللهم على سيدنا محمد وعلى آله وأصحابه والتابعين لهم بإحسان إلى يوم الدين.